ئالامەتلىرىدۇر. ئاللاھ تائالا ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى گەرچە بىزنىڭ ئەڭ يېقىن كىشىلىرىمىز بولسىمۇ، ئۇلاردىن يىراق تۇرۇشقا بۇيرىغان:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَتَّخِذُواْ آبَاءكُمْ وَإِخْوَانَكُمْ أَوْلِيَاء إَنِ اسْتَحَبُّواْ الْكُفْرَ عَلَى الإِيمَانِ وَمَن يَتَوَلَّهُم مِّنكُمْ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الظَّالِمُونَ

«ئى مۆئمىنلەر! ئەگەر ئاتىلىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، ئىماندىن كۇفرىنى ئارتۇق كۆرسە (كۇفرىدا مەھكەم تۇرسا)، ئۇلارنى دوست تۇتماڭلار، ئىچىڭلاردىن كىملەركى، ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر (يەنى ئۇلارغا ئوخشاش مۇشرىكتۇر، چۈنكى مۇشرىكلىككە رازى بولغان ئادەممۇ مۇشرىك ھېسابلىنىدۇ)» [سۈرە تەۋبە 23]

مۇسۇلماننىڭ يامان كىشىلەر ياكى بىپەرۋالىق، سۇسلۇقتا كۇشكۇرتىدىغان كىشىلەردىن يىراق تۇرۇشى ۋاجىپ. ئاللاھنىڭ ھەققىدە، خاتالىق ئۆتكۈزگەن ئادەمدىن جازالاش ئۈچۈن بىر مەزگىل ياكى مەڭگۈ، ئۆزىنى يىراق تۇتسا خاتا قىلغان بولمايدۇ.

**كۈچلۈك، غەيرەتلىك بولۇش**

مۇستەھكەم ئەقىدە، ئىزچىل بولغان تىرىشچانلىق، تۈگىمەس جۇرئەت، قىيىنچىلىقتا بەرداشلىق بېرىش، خەۋپ ـ خەتەردىن قورقماسلىق قاتارلىقلارنىڭ قۇرۇماس بۇلىقىدۇر، بەلكى ئۇ بىزگە ئۆلۈمنىمۇ ئاسان قىلىپ بەرگۈچىدۇر.

بۇلار قەلبكە سىڭىپ كىرىپ چوڭقۇر ئورۇنلاشقان ئىماننىڭ خاراكتېرى بولۇپ، مۆئمىنگە پۈتۈن ھەرىكىتىدە ئىپادىلىنىدىغان كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن مۆئمىن گەپ قىلغاندا ئۆزىگە ئىشىنىدۇ، ئىش قىلسا پۇختا قىلىدۇ، ھەر ئىشتا نىشانى ئېنىق بولىدۇ، قارارىنىڭ توغرىلىقىدىن خاتىرجەم بولغانلىقى ئۈچۈن ئىككىلەنمەيدۇ، ھەرخىل بوران ـ چاپقۇنلارمۇ ئۇنى تەۋرىتەلمەيدۇ، بەلكى ئۇ ئەتراپىتكىلەرگە:

[قُلْ يَا قَوْمِ اعْمَلُوا عَلَى مَكَانَتِكُمْ إِنِّي عَامِلٌ فَسَوْفَ تَعْلَمُونَ* مَن يَأْتِيهِ عَذَابٌ يُخْزِيهِ وَيَحِلُّ عَلَيْهِ عَذَابٌ مُّقِيمٌ

«سىلەر ئۆز ھالىڭلار بويىچە ئىشلەڭلار، مەنمۇ ئۆز ھالىم بويىچە ئىشلەيمەن، سىلەر ئۇزۇنغا قالماي خارلىغۇچى ئازابنىڭ كىمگە كېلىدىغانلىقىنى، مەڭگۈلۈك ئازابنىڭ كىمگە چۈشىدىغانلىقىنى بىلىسىلەر» [سۈرە زۇمەر39ـ40] دېيەلەيدۇ.

يۇقىرىقى ئايەتلەردە ئوتتۇرىغا قويۇلغىنىدەك پەخىرلىنىش، مۇستەقىللىق، ھەقىقەتكە ئىشىنىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئالاھىدە پرىنسىپ بويىچە ياشايدىغان، كىشىلەر بىلەن بىلىپ مۇئامىلە قىلىدىغان، ئۇلار توغرا قىلسا ھەمكارلىشىدىغان، خاتا قىلسا ئۆزىنى چەتكە ئېلىپ ئۆزى بىلگىنىدەك ئىشلەيدىغان ئاكتىپ ئىنساننى بارلىققا كەلتۈرىدۇ. تۇرمۇشتىكى يامان ئادەتلەرنىڭ قۇلىغا ئايلىنىپ قالغان كىشىلەر ھەقىقىي ئاجىز كىشىلەر بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئىنسانىيەت ئۆزلىرىنىڭ پۈتۈن غەم ـ قايغۇلىرى ياكى خۇشاللىقلىرىنىڭ ھەممىسىدە نۇرغۇن بىدئەتلەرنى بارلىققا كەلتۈرۈپ دىنى ھەقىقەتلەرگە ئىتائەت قىلغاندىن بەكراق ئۇلارغا تۆۋەنلىك بىلەن ئىتائەت قىلىپ كەلمەكتە.

ئەمما ھەقىقىي مۆئمىن ئاللاھنىڭ دىنىدىن ئاساسى بولمىغان ھېچقانداق ئىشقا كۆز قىرىنىمۇ سېلىپ قويمايدۇ، ئۇ بۇنداق ئۆرپ ـ ئادەتلەرگە قارشى تۇرۇش ھەتتا ئۇنى يوقىتىش يولىدا

نۇرغۇن جاپالارغا دۇچ كېلىشى مۇمكىن، ئەمما ئۇ ئاللاھ ئۈچۈن ئەيىبلەشلەردىن قورقۇپ قالماسلىقى، تەنقىدلەر ۋە ئەزىيەتلەرگە قارىماي غايىسىگە قاراپ ئىلگىرىلىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان ئۆزى چىن ئىشەنگەن ئىشتا چىڭ تۇرسۇن! ئاللاھنىڭ ساۋابىنى ئىزدەپ نادانلارنىڭ ئۆرپ ـ ئادىتىنى تاشلاپ ئۆزى بەلگىلىگەن يولدا ماڭغان چېغىدا مەسخىرە قىلىش ۋە ئىنكار قىلىشلارغا پەرۋا قىلمىسۇن! بەزىلەر غەيبكە ئىمان كەلتۈرۈشنى مەسخىرە قىلماقچى بولغان بولسا شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنىغا بولغان ئىمان ئىخلاسلىرىنى تېخىمۇ كۈچلۈك، تېخىمۇ مۇستەھكەم قىلىشى لازىم!

توغرا! مۇسۇلمان ۋۇجۇدىدىكى چىن ئىشەنچ، روھىدىكى ئۆزگىچە ئىماننىڭ كۈچىنى سېزىپ تۇرۇشى كېرەك. بۇ چاغدا ئۇ گەرچە ئەتراپىدىكىلەرنى ئىمانغا دەۋەت قىلالمىسىمۇ گويا كۆككە تاقاشقان تاغقا ئوخشاش قەد كۆتۈرۈپ تۇرالايدۇ، دولقۇنلۇق كەلكۈنلەر ئۇنى ئېقىتىپ كېتەلمەيدۇ، شاۋقۇنلۇق قايناملار ئۇنى يۇتۇۋېتەلمەيدۇ. ئىماندىن پەخىرلىنىدىغان، پەرۋەردىگارىدىن كۈچ ـ قۇۋۋەت ئالغان دىندا ئىستىقامەت قىلغان ئادەمنى كىشىلەر نېمىمۇ قىلالىسۇن؟! شۈبھىسىزكى ئۇلار بىرلىشىپ كۈچ چىقارغان تەقدىردىمۇ ھېچقانداق قىلالمايدۇ.

ھەقىقەت شۇكى، خۇددى ئۇنى خورلۇقتا رازى بولمايدىغان ھالغا كەلتۈرگەن باشقا ئەخلاقى ـ پەزىلەتلەرگە ئوخشاشلا غەيرەتلىك بولۇش ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتتىن ئىبارەت ئەخلاقمۇ تەۋھىد ئەقىدىسىگە مەركەزلەشكەن بولىدۇ. ئۇ شۇنىڭ ئۈچۈن خورلۇقتا رازى بولمايدۇكى، ئۇ ساماغا تەۋە بولۇش بىلەن قۇدرەت تاپقان. ئەمدى ئۆزى يالغۇز بىر مۇسۇلمان ئۇممەت بولالايدۇ، ئېغىزىدىن ئاللاھنىڭ بۇ كەلىمىسىنى چۈشۈرمەيدۇ:

[قُلْ أَغَيْرَ اللّهِ أَتَّخِذُ وَلِيًّا فَاطِرِ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَهُوَ يُطْعِمُ وَلاَ يُطْعَمُ قُلْ إِنِّيَ أُمِرْتُ أَنْ أَكُونَ أَوَّلَ مَنْ أَسْلَمَ وَلاَ تَكُونَنَّ مِنَ الْمُشْرِكَينَ

«(ئى مۇھەممەد!) بۇ مۇشرىكلارغا ئېيتقىنكى، «ئاسمانلارنى، زېمىننى يوقتىن بار قىلغۇچى اللهدىن غەيرىنى مەبۇد تۇتامدىم؟ الله رىزىق بېرىدۇ، ئۆزى رىزقىقا مۇھتاج ئەمەس». (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەن (بۇ ئۇممەت ئىچىدە خۇدانىڭ ئەمرىگە) بويسۇنغۇچىلارنىڭ ئەۋۋىلى بولۇشقا بۇيرۇلدۇم. (ماڭا دېيىلدىكى) سەن ھەرگىز مۇشرىكلاردىن بولمىغىن».» [سۈرە ئەنئام 14]

ئىسلام دىنى رىئايە قىلىشقا بۇيرىغان غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەنالىرىدىن يەنە بىرى شۇكى ئىنسان ئىرادىسى مۇستەھكەم، توغرا ۋاستىلاردىن پايدىلىنىپ نىشانغا يېتىش ئۈچۈن داۋاملىق ئىنتىلىدىغان بولۇشى كېرەك، بۇ يولدا ئەڭ چوڭ تىرىشچانلىق كۆرستىشى، ھەم قازا ۋە قەدەرنىڭ ئۆزى قىلالمىغان ئىشلارنى قىلىپ بېرەلەيدىغانلىقىغا چوڭقۇر ئىشىنىشى لازىم. يەنى ئىنسان قىينچىلىقنى ھەل قىلىشى ئۈچۈن بار كۈچىنى ئىشقا سېلىش، شۇنداقتىمۇ يەنە كۈچيەلمىسە ئاندىن كېيىن ئاللاھ بىلەن پاناھلىنىشى لازىم. دېمەك مۇسۇلمان ھەر ئىككى ئەھۋالدا يەنى ھەل قىلالىسۇن ياكى ھەل قىلالمىسۇن كۈچلۈك بولۇپ، مەغلۇبىيەت ئالامەتلىرى كۆرۈلمەيدۇ.

شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى سېنىڭ ئىشلىرىڭنىڭ توغرىسىنى بىلەلمەي ئىككىلىنىپ، تېڭىرقاپ يۈرۈشىڭنى ئاخىرىدا ئۆزۈڭگە پايدىلىق بولغان ئىشنى قولدىن بېرىپ قويىشىڭنى

ياقتۇرمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش مۇسۇلمانغا ماس كەلمەيدۇ.

7652/4606 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الْمُؤْمِنُ الْقَوِيُّ خَيْرٌ وَأَحَبُّ إِلَى اللهِ مِنَ الْمُؤْمِنِ الضَّعِيفِ وَفِي كُلٍّ خَيْرٌ، احْرِصْ عَلَى مَا يَنْفَعُكَ وَاسْتَعِنْ بِاللهِ وَلا تَعْجَزْ، وَإِنْ أَصَابَكَ شَيْءٌ فَلا تَقُلْ: لَوْ أَنِّي فَعَلْتُ لَكَانَ كَذَا وَكَذَا. وَلَكِنْ قُلْ: قَدَرُ اللهِ وَمَا شَاءَ فَعَلَ. فَإِنَّ لَوْ تَفْتَحُ عَمَلَ الشَّيْطَانِ))* مسلم (2664).

7652/4606 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كۈچلۈك مۇئمىن ئاجىز مۇئمىندىن ياخشى ۋە اللەقا ئەڭ سۆيۈملۈكتۇر. لېكىن ھەر ئىككىلىسى ياخشىدۇر. ساڭا پايدىلىق بولغان ئىشلارنى قىلىشقا ھېرىسمەن بولغىن، اللەتىن ياردەم تىلىگىن، ئۆزەڭنى ئاجىز ھېس قىلمىغىن (ھەرقانداق ئەھۋالدا ئۈمىتۋار بولغىن!) ئەگەر ساڭا بىرەر مۇسىبەت يەتسە: "كاشكى مۇنداق قىلغان بولسام، بۇ ئىش ئۇنداق بولمايتتى " دېمەستىن، ئەكسىچە: "اللەنىڭ تەقدىرى شۇنداقكەن. الله خالىغىنىنى قىلىدۇ " دېگىن! چۈنكى "كاشكى " دېگەن سۆز شەيتاننىڭ ئەمەلىگە ئىشىك ئاچىدۇ. (مۇسلىم: 2664)

چۈنكى شەيتان قولدىن كەتكەن ئىشلارغا پۇشايمان قىلغۇزىدۇ، ئادەم ئۆتمۇشنى ھازىرقى ۋە كەلگۈسىگە پايدىلىق بولغۇدەك دەرىجىدە ئەسلىشى، ھەدېسە ئۆتۈپ كەتكەن كۆڭۈلسىزلىكلەر ۋە مەغلۇبىيەتلەرنى قايتا ئەسلەپ ھەسرەت ـ نادامەت چەكمەسلىكى لازىم، چۈنكى بۇنداق قىلىش مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقلىرىدىن ئەمەس.

ئۇ يەردىكى تەۋەككۇل قىلىش بولسا ئىنسان ھەرتەرەپتىن قىيىنچىلىق ئىچىدە قېلىپ ئەتراپىدا ھېچقانداق ياردەمچى ۋە قۇتۇلۇش ئۈمىدى قالمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئىنساننى تېتىكلەشتۈرۈپ روھى مەدەت ئاتا قىلىدىغان ئاللاھقا بولغان بىر خىل ئىشەنچتۇر.

ئادەم كۈچلۈك دۈشمەن بىلەن كۈرەش قىلغان چېغىدا ئاللاھقا تەۋەككۈل قىلسا گەرچە تەييارلىقى بوش، ياردەمچىلىرى ئاز بولسىمۇ ئاللاھتىن مەدەت ئېلىپ قاراڭغۇ تۇمان ئىچىدىن، غەلىبە نۇرلىرى كۆرۈنگۈچە بوشىشىپ قالماي، داۋاملىق تاقابىل تۇرىدۇ. بۈيۈك ئاللاھ بۇنىڭ پەيغەمبەر ۋە ئۇلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ زالىملارنىڭ زۇلۇمى ۋە مۇستەبىتلەرنىڭ زومىگەرلىكىگە قارشى ئېلىپ بارغان ئۇزاق مەزگىللىك كۈرەشلىرى داۋامىدا قولغان كەلگەن مەدەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

مۇسۇلماننى كۈچلۈك، غەيرەتلىك قىلىدىغان يەنە بىر ئىش شۇكى رەزىل، پەسكەشلەرچە ياشاشتىن ئۆزىنى تارتىپ پاك، دۇرۇس ياشاش يولىغا كىرىشى كېرەك. چۈنكى ئادەمگەرچىلىكى بولمىغان ئادەم گەرچە يىرتقۇچلارنىڭ تېرىلىرىگە ئورىنىۋالغان، پادىشاھلارنىڭ قاتارىدا ماڭغان تەقدىردىمۇ يەنىلا ئاجىزدۇر.

كۈچلۈك، غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەزمۇنلىرىنىڭ بىرى شۇكى، مۇسۇلمان ھەقىقەتنى گەۋدىلەندۈرۈشتە مەيدانى ئېنىق بولىدۇ. كىشىلەرگە تونۇشلۇق پرىنسىپلار بويىچە قەلبى يورۇق ھالەتتە مۇئامىلە قىلىدۇ. ھەقىقەتنى خۇنۇكلەشتۈرۈش ھېسابىغا كىشىلەر بىلەن سۈنئىي مۇئامىلە قىلمايدۇ. ھەقىقەتنىڭ ۋە ھەقىقەتنى قوللىغۇچىلارنىڭ ھۆرمىتىنى كەتكۈزمەيدۇ. بەلكى ھەردائىم

قەلبىدىكى ئەقىدىنىڭ كۈچىدىن كۈچ ئالىدۇ، ھەقىقەتنى گەۋدىلەندۈرىدۇ ۋە شۇنىڭ ئۈچۈن ياشايدۇ، مەلۇم بىر خىل ھەقىقەتنى بېكىتىشتە ئۆزىنىڭ بۇ ئېنىق مەيدانىدىن ھەرگىز يانمايدۇ.

ئىسلام دىنى ئاسىيلىق قىلغۇچى كاتتىلاردىن قورقۇپ ئۇلارنى ھۆرمەت سۆزى بىلەن چاقىرىدىغان كىشىلەرنى يامان كۆرىدۇ.

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانىنىڭ باتۇرلۇقنى قوغداش، كۈچ ـ قۇدرىتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن غەيۋەت قىلىشنى ھارام قىلدى. چۈنكى باشقىلارغا بولغان ئۈچ ئاداۋىتىنى ئۇلارنىڭ يوشۇرۇن ئاشكارا ئەيىبلىرىنى پەردە ئارقىسىدا ئۇتتۇرىغا قويۇش ئارقىلىق چىقارماقچى بولغان ئادەم شۈبھىسىزكى تولىمۇ بىچارە ئادەمدۇر، قەلبىدە ھەقىقەتنىڭ چاقىرىقلىرىغا ئاۋاز قوشالايدىغان كۈچنى سەزگەن ئادەم خالىغان كىشى بىلەن دادىل يۈزلىشەلەيدۇ، ھەرگىزمۇ پەردە ئارقىسىدىن نەشتىرىنى سانجىش ئۈچۈن يوشۇرۇنىۋالمايدۇ.

بۇ ھەرگىزمۇ يامانلىق قىلماقچى بولغان كىشىلەرگە يامانلىق بىلەن ئاشكارا تاقابىل تۇرايلى دېگەنلىكىمىز ئەمەس، بەلكى بىز بىرەر ئادەمدە مەلۇم ئەيىبنى سەزگەن ۋاقتىمىزدا تۆۋەندىكىلەرگە دىققەت قىلىمىز، ئەگەر بۇ ئەيىب ئۇ ئادەمنىڭ بەدىنىدە بولسا مەرتىۋىسى تۆۋەن بولسا بۇنداق ئادەمنى مەيلى ئاشكارا ياكى يوشۇرۇن تەنقىدلەش ئەخمەقلىق بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ئەيىبى مەقسەتسىز ھالدا سەۋەنلىك بىلەن گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قويۇشتىن ئىبارەت بولسا ئۇ ئادەمنى تەنقىدلەپ يۈزىنى چۈشۈرۈش كىشىلەر ئارىسىدا ئەيىبلەش، پەسكەشلىكنىڭ ئىپادىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ئەيىبى گۇناھ مەئسىيەد بىلەن ئەيمەنمەستىن ئوچۇق ـ ئاشكارا شۇغۇللىنىش بولسا بۇنداق ئادەمگە قىلچە ئايىماستىن ھەقىقەتنى نەسىھەت قىلىش بىلەن تاقابىل تۇرىشىمىز كېرەك، ئەمما نەسىھەت قىلغان ۋاقتىمىزدا ھاقارەت قىلىش، ئەزىيەت يەتكۈزۈشتىن خالىي بولۇشىمىز، ئۆزىمىزنىڭ پەقەت يامانلىقنى ئۆزگەرتىش، شەخس ۋە كوللېكتىپنىڭ ئەھۋالىنى ئىسلاھ قىلىش ئويىمىزنىڭ بارلىقىنى بىلدۈرۈشىمىز لازىم.

ناۋادا سىز گۇناھ ئۆتكۈزگۈچىنىڭ دۈشمەنلىرىگە ياخشىچاق بولۇش، ئۇلارنىڭ مېھماندارچىلىقىغا ئېرىشىش، ئۇ ئۆتكۈزگەن گۇناھتىن ئۆزىڭىزنىڭ پاك ئىكەنلىكىڭىزنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئۇنى دۈشمەنلەر ئارىسىدا ئەيىبلىسىڭىز ھەرگىزمۇ چىن ئىخلاس بىلەن نەسىھەت قىلغان بولمايسىز. شۈبھىسىزكى غەيۋەت قىلىش ئاجىزلارنىڭ ئىشىدۇر.

ئىسلام دىنى دۇنيادا باشقىلارغا يېڭىنىش، ئۇلارنىڭ قولىدىكى ئىشىغا كۆز تاشلاش بىلەن كۈن ئۆتكۈزىدىغان شىرنىڭ ئېشىنىدىسىنى يەپ جان ـ ساقلايدىغان تۈلكىگە ئوخشاش كىشىلەرنى يامان كۆرىدۇ. ئەمما مۇسۇلمان، ئۆزىنى باشقىلار بىلەن بۇنداق پەس دەرىجىدە مۇناسىۋەت قىلىشتىن يۇقىرىراقتۇر. بەلكى ئۇ ئۆزىنى خورلۇقتىن يىراق قىلىپ، زېمىنىنىڭ بۆلۈك پۈشقاقلىرىدىن ئىززەت ۋە شەرەپ ئىزدەيدۇ.

بەزىدە ھەرخىل سەۋەبلەر مۇسۇلمانىنىڭ روھىي كەيپىياتىنى بۇزۇپ زور بېسىم ئېلىپ كېلىپ توغرا تەپەككۇر قىلىشىغا تەسىر يەتكۈزىدۇ، ئىشلەپچىقىرىشىغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ. بۇ چاغدا تۆرلۈك چارە ئامالار بىلەن بۇ خىل پاسسىپ ھالەتتىن قۇتۇلۇپ چىقىش كېرەك.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەرۋەردىگارىنىڭ بۇنداق مۇسىبەتلەرگە پاناھ بولۇشىنى تىلەيتتى:

9486/5813 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «اللهم إني أعوذ بك من العجز والكسل والجبن والهرم والبخل وأعوذ بك من عذاب القبر، وأعوذ بك من فتنة المحيا والممات»* البخاري ( 6367)، مسلم (2706)، أبو داود ( 1540)، الترمذي (3484)، أحمد (3 / 113)، النسائي ( 8 / 257).

**9486/5813 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دۇئا قىلاتتى: ئى الله! ساڭا سىغىنىپ ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن، بېخىللىقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن، قەبرە ئازابىدىن، ھايات مامات پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن. (بۇخارى: 6367)**

چىدامچانلىق، ئۈمىدۋارلىق ھازىرقى ۋە كەلگۈسىدىكى قورال بولۇپ، كىشى ئۇنىڭ ھىمايىسىدە ئېغىر مۇسىبەتلەرگىمۇ بەرداشلىق بېرەلەيدۇ. ھەرخىل ھادىسىلەر ۋە پىتنە ـ پاساتلار ئۈستىدىن غالىب كېلەلەيدۇ. چۈنكى ئۇ مۆئمىندۇر، مۆئمىن پەقەت ئاللاھقا ئىلتىجا قىلىدۇ.

## مۇلايىملىق ۋە ئەپۇچانلىق

ئىنسانلارنىڭ تۈرلۈك قوزغاتقۇچىلارغا تاقابىل تۇرۇش دەرىجىسى ئوخشاش بولمايدۇ. بەزىلىرى ئاددىي ئىشلار ئۈچۈنمۇ نادانلىق قىلىپ قويىدۇ، بەزىلىرى بولسا ئۆزىنىڭ ئۆتكۈر تەپەككۇرى ۋە ئېسىل ئەخلاقى بىلەن تۈرلۈك قىينچىلىقلار ئۈستىدىن غالىب كېلەلەيدۇ.

گەرچە كىشىلەرنىڭ ئىتتىكلىك، ئېغىر ـ بېسىقلىق، ئالدىراقسانلىق، سەبىرچانلىق، سەزگۈرلۈك، دېۋەڭلىك قاتارلىق خىسلەتلىرىنىڭ يۇقىرى تۆۋەن بولۇشى ئۇلارنىڭ ئەسلى خاراكتېرىنىڭ قانداق بولۇشىغا زور دەرىجىدە باغلىق بولسىمۇ، ئەمما ئادەمنىڭ ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنىڭ باشقىلارغا مۇلايىم بولۇش ۋە ئۇلارنىڭ خاتالىقىنى ئەپۇ قىلىش بىلەن مۇئەييەن دەرىجىدە مۇناسىۋىتى بار.

ھەقىقىي ئۇلۇغ ئادەم كامالەتكە يەتكەنسېرى كۆڭلى ـ كۆكسى كەڭ بولىدۇ، مۇلايىم بولىدۇ، كىشىلەرنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلىدۇ، خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىدۇ. تەنتەكتىن بىرى ئۇنىڭغا ئازار بەرگىلى تۇرسا ئۇ خۇددى يولدا ئوينىۋاتقان سەبىي بالىلارنىڭ ئۆزىگە تاش ئاتقىنىغا قارىغان پەيلاسوپقا ئوخشاش ئېگىز چوققىدىن پەسكە قارايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غەزەپلەنگەندە خەيرىخاھلىق قىلىش ۋە كەڭ قورساق بولۇش دائىرسىدىن ھەرگىز ھالقىپ كەتمەيتتى، ئۇنىڭ تەرجىمىھالىدىن مەلۇم بولىشچە ئۇ ھېچقاچان ئۆزى ئۈچۈن ئىنتىقام ئالمايتتى، پەقەت ئاللاھنىڭ ھەققى ـ ھۆرمىتىگە دەخلى تەرۇز قىلىنسىلا ئاندىن ئاللاھ ئۈچۈن ئىنتىقام ئالاتتى.

كىمكى، غەزەپنىڭ كەينىگە كىرىدىكەن خۇدىنى بىلەلمەي ئىشلارنى ئىسلاھ قىلغىلى بولمىغۇدەك دەرىجىدە بۇزۇپ قويىدۇ. ئاسان ئاچچىقلىنىدىغان ئادەم كۆپ ھاللاردا ئاچچىقنىڭ كەينىگە كىرىپ نۇرغۇن ئەخمىقانە ئىشلارنى قىلىپ قويىدۇ، ئىشىك ئېچىلغىلى ئۇنىمىسا ئۇنى تىللايدۇ، قولىدا تۇرمىغان سايمانىنى سۇندۇرىۋېتىدۇ، ئۈركىگەن ھايۋاننى قارغايدۇ. غەزەپلىنىشىنىڭ زىيىنى تولا، ئاقىۋىتى خەتەرلىك، شۇنىڭ ئۈچۈن قوزغالغاندا ئۆزىنى تۇتىۋالىدىغان ئادەم ھەقىقىي باتۇر ھېسابلىنىدۇ. ئىبنى مەسئۇد ھەدىس بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

7982/4826 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((ليس الشديد بالصرعة، إنما الشديد الذي يملك نفسه عند الغضب))* البخاري (6114)، مسلم (2609).

7982/4826 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: چېلىشقاندا يەڭگەن نوچى ئەمەس، ئاچچىقى كەلگەندە، ئۆزىنى بېسىۋالغان ھەقىقىي نوچىدۇر. (بۇخارى: 6114)

بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «ماڭا نەسىھەت قىلىسىلا، ئەمما ئۇنتۇلۇپ قالماسلىقىم ئۈچۈن كۆپ نەسىھەت قىلمىسىلا دېگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «غەزەپلەنمىگىن» دېگەن، مانا بۇ مۇشۇنداق سوئالغا جاۋاب بولىدىغان ئەڭ ياخشى ئىخچام جاۋابتۇر، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەلىم ئېلىش ئۈچۈن قېشىغا كەلگەن كىشىلەرنىڭ خاراكتېرلىرى، مۇھىتلىرىغا قاراپ تۇرۇپ مۇناسىپ نەسىھەت قىلاتتى، ئەھۋالغا قاراپ بەزىدە ئۇزۇن، بەزىدە قىسقا قىلاتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوقىتىش ئۈچۈن كۈچ چىقارغان نادانلىق، بىلمەسلىك بىلەن زومىگەرلىكتىن ئىبارەت ئىككى خىل نادانلىق ئىدى. بىرىنچى خىل نادانلىقنىڭ زۇلمەت قاراڭغۇلۇقىنى تۇرلۇك ئىلىم ـ مەرىپەت ۋە نەسىھەتلەر ئارقىلىق يورۇتقىلى بولاتتى، ئەمما ئىككىنچىسىنى يوقىتىش ئۈچۈن ھاۋايى ـ ھەۋەسلەرنى تىزگىنلەشكە، بۇزغۇنچىلىقنى چەكلەشكە توغرا كېلىدۇ، ئىلگىرىكى ئەرەبلەرئۆزلىرىنىڭ نادانلىققا تېخىمۇ ئەشەددىي نادانلىق بىلەن تاقابىل تۇرىدىغانلىقلىرى ئۈچۈن پەخىرلىنەتتى. ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەندىن كېيىن بۇ خىل خاتا خاھىشنى توسۇپ جەمئىيەت ئۆلىنى ئەخلاق ـ پەزىلەت ئۈستىگە، مۇمكىن بولمىسا ئادالەت ئۈستىگە قۇرۇپ چىقتى. بۇ غايە پەقەت توغرا ئەقىل غەزەپلىنىش خاھىشىدىن ئۈستۈن تۇرالىغان چاغدىلا ئاندىن كېيىن ئەمەلگە ئاشىدۇ.

بەزى كىشىلەر غەزەپلەنگەندە ئۆزىنى بېسىۋالالمايدۇ، داۋاملىق تېرىكىپ، چىرايىنى بۇزۇپ يۇرۇيدۇ، بىرەرسى ئۇنىڭغا چېقىلىپ قويسا خۇددى بەزگەكتەك تىترەپ كېتىدۇ، ئېغىزىدىن كۆپۈك قايناتىپ تىللايدۇ، قارغايدۇ، ئىسلام دىنى بۇنداق مەينەت قىلمىشتىن بىزاردۇر. قارغاش پەسكەش كىشىلەرنىڭ ئىشىدۇر، ئاددىي ئىشلارنى دەپ باشقىلارنى قارغىغانلار ئۆزلىرىنى ئېغىر بالاغا دۇچار قىلىدۇ، بەلكى ئىنسان بىراۋدىن ئۆزىگە قاتتىق ئازار يەتكەن بولسىمۇ تىللاش ۋە قارغاشلاردىن پاك بولۇشى لازىم. قەلبىگە ئىمان ئورۇنلاشقانسېرى ئادەم شۇنچە كەڭ قورساق، ئېغىر ـ بېسىق بولۇپ قالىدۇ، خاتالاشقۇچىلارغا ئاچچىقلىنىشتىن ئۆزىنى تارتىدۇ.

مۇسۇلمان ئۆزىنى قانچە تۇتۇۋالغانسېرى، غەزىپىنى قانچە بېسىۋالغانسېرى، ئېغىزىغا قانچە ئىگە بولغانسېرى، كىشىلەرنىڭ سەۋەنلىكىدىن قانچە ئۆتۈپ ھېسداشلىق قىلغانسېرى ئۇنىڭ ئاللاھ دەرگاھىدىكى دەرىجىسى شۇنچە يۇقىرى كۆتۈرۈلىدۇ.

ئىسلام دىنى جېدەللەشكۈچىلەرنىڭ بىر ـ بىرىنى تىللىشىنى، يالغان ـ ياۋىداق سۆزلەر بىلەن بىر ـ بىرىنى ھاقارەتلىشىنى ھارام قىلغان. ئەدەب ـ ئەخلاقتىن چىققانلىقلىرى، غەزەپلەنگەندە ئۆزلىرىنى باشقۇرالمىغانلىقلىرى تۈپەيلىدىن تۇرلۇك باھانە ـ سەۋەبلەردىن كېلىپ چىققان جېدەل ـ ماجرالاردا كىشىلەر سەت تىللار، پەس سۆزلەر بىلەن بىر ـ بىرلىرىنىڭ

ئابرۇيلىرىنى تۆكۈشۈپ قوپال گۇناھلارنى ئۆزلىرىگە يۈكلىۋالىدى. بۇنداق جېدەللەرنىڭ گۇناھى ھەممىدىن ئاۋال غەزەپ چوغىنى ياندۇرغۇچىغا بولىدۇ. بىلىش كېرەككى بۇنداق ئۆتكۈر تالاش ـ تارتىشلاردىن قۇتۇلۇشنىڭ مۇھىم نۇقتىسى ئېغىر ـ بېسىقلىقنى غەزەپلىنىشنىڭ ئۈستىگە قويۇش، ئەپۇ قىلىشنى جازالاش، ئىنتىقام ئېلىشنىڭ ئۈستىگە قويۇشتىن ئىبارەت.

شۈبھىسىزكى، ئۆزى ياكى ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان كىشىگە قارىتىلغان ھەرقانداق ھۇجۇم كىشىنى تولىمۇ غەزەپلەندۈرىدۇ، كۈچى يەتسە دەرھال ئىنتىقام ئالغۇسى كېلىدۇ، دۈشمىنىگە ئۆزى تارتقان ئازابقا تەڭداش ئازاب كەلتۈرمىگىچە كۆڭلى ئارام تاپالمايدۇ، ئەمما بۇ يەردە ئۇنىڭدىنمۇ ئېسىل، ئاللاھنى ئەڭ رازى قىلىدىغان، بۈيۈكلۈك ۋە ئادىمگەرچىلىكنىڭ ئەڭ روشەن ئىپادىسى بولغان بىر يول بار. ئۇ بولسىمۇ: غەزىپىنى بېسىۋېلىپ چېچىلماسلىق، قولىنى تارتىپ قىساس ئالماسلىق، قىساس ئالالىغۇدەك ماغدۇر بەرگەن ئاللاھقا تەشەككۈر بىلدۈرۈش يۈزىسىدىن يامانلىق قىلغۇچىنى ئەپۇ قىلىۋېتىشتىن ئىبارەت.

5985/ 9761 ـ ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – أن عيينةَ بنَ حصنٍ قال لعمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: هي يا ابنَ الخطَّابِ، واللهِ ما تُعطينا الجزلَ ولا تحكم بيننا بالعدلِ، فغضب عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –، حتَّى همَّ أن يوقعَ بهِ، فقال الحُرُّ: يا أمير المؤمنينَ، إنَّ الله تعالى قال لنبيه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ﴿ خُذِ الْعَفْوَ وَأْمُرْ بِالْعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الْجَاهِلِينَ﴾ ﴿الأعراف:199﴾ وإنّ هذا من الجاهلينَ فوالله ما جاوزها عمر حين قرأها عليهِ، وكان وقافًا عند كتابِ الله تعالى* البخاري (4642).

5985/ 9761 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ھۆر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇيەينەگە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كىرىشكە رۇخسەت ئېلىپ بەردى. ئۇ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كىرىپلا: ئى ئىبنى خەتتاب! خىجىل بولمامسەن؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىزگە كۆپرەك مال بەرمىگەننىڭ ئۈستىگە، ئارىمىزدا ئادىللىق قىلمايۋاتىسەن، دېدى. ئۆمەرنىڭ ئۇنىڭغا ئاچچىغى كەلدى، ھەتتا ئېتىلماقچى بولغانىدى، ھۆر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى مۇئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ! الله تائالا پەيغەمبىرىگە قۇرئان كەرىمدە: {ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا بۇيرىغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن} (سۈرە ئەئراف، 199 ـ ئايەت) دېگەن. بۇ كىشىنىڭ (يەنى ئۇيەينىڭ) نادان ئىكەنلىكىنى بىلسەڭچۇ؟ ! دېدى. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۆمەر بۇنى ئاڭلاش بىلەن ھېچقانداق ئاۋاز چىقارمىدى. چۈنكى ئۇ اللەنىڭ ھۆكمىنى ئاڭلىغان ھامان توختايتتى. (بۇخارى: 4642)

قۇرئان كەرىمدە مانا مۇشۇنداق ئېسىل ئەخلاقلارنىڭ ئىنسانىنى تېزلا ئالىي جەننەتلەرگە ئېلىپ بارىدىغانلىقى بايان قىلىنغان:

[وَسَارِعُواْ إِلَى مَغْفِرَةٍ مِّن رَّبِّكُمْ وَجَنَّةٍ عَرْضُهَا السَّمَاوَاتُ وَالأَرْضُ أُعِدَّتْ لِلْمُتَّقِينَ * الَّذِينَ يُنفِقُونَ فِي السَّرَّاء وَالضَّرَّاء وَالْكَاظِمِينَ الْغَيْظَ وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ وَاللّهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ]

«پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغفىرىتىگە ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلانغان، كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار. تەقۋادارلار كەڭچىلىكتىمۇ، قىيىنچىلىقتىمۇ الله

يۇلىدا (پۇل- مال) سەرپ قىلىدىغانلار، (ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار، (يامانلىق قىلغان ياكى بۇزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر. اللّٰه ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.» [سۈرە ئال ئىمران 133-134]

خەلقى ئالەمدە تەڭداشسىز بولغان ئەپۇ قىلىش قىسسىلىرىنىڭ بىرى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇناپىقلارنىڭ كاتتىبېشى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەينى ئەپۇ قىلىشىدىن ئىبارەت، ھالبۇكى ئۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلارغا ئۇزۇلمەي ئاپەت كېلىپ تۇرۇشىنى ئۈمىد قىلغان، ئۇلارغا تۈرلۈك سۇيقەستلەرنى ئويلايدىغان، ئۇلارغا تۆھمەت قىلىش، پەيغەمبىرىگە ئازار يەتكۈزۈش پۇرسىتى بولسىلا ھەرگىز قولدىن بەرمەيدىغان ئەڭ ئەشەددىي دۈشمىنى ئىدى. مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنها ھەققىدە يامان سۆز تارقاتقان، كىشىلەرنىمۇ يامان سۆز تارقىتىشقا ئۈندىگەن، مۇشۇنداق رەزىل تۆھمەت بىلەن مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنى زىلزىلىگە سالغان ئادەم دەل ئاشۇ ئىدى، شەرق ئەللىرىنىڭ قەدىمدىن تارتىپ ئائىلىلارنىڭ ئابرۇيىنى مۇقەددەس بىلىدىغان، ئائىلىرىنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ يىراق - يېقىن تۇغقانلىرىنىڭ ھۆرمەت - شەرىپىنى ئەنە شۇ ئائىلىنىڭ ئابرۇيىنىڭ مۇقەددەسلىكى ۋە پاكلىقى بىلەن باغلاپ چۈشىنىدىغان بىر خىل ئەنئەنىسى بار. شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئىش پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىنىڭ كۆڭلىنى بەكمۇ ۋەيران قىلدى، قايغۇغا چۆمدۈردى، ئاخىرىدا تۆۋەندىكى ئايەتلەر نازىل بولۇپ مۇناپىقلارنىڭ ھىلىسىنى ئېچىپ تاشلاپ ئۇلارنىڭ ئىشىنى رەسۋا قىلدى. مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسىنىڭ پاك، ئىپپەتلىك ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويدى:

إِنَّ الَّذِينَ جَاءُوا بِالْإِفْكِ عُصْبَةٌ مِّنكُمْ لَا تَحْسَبُوهُ شَرًّا لَّكُم بَلْ هُوَ خَيْرٌ لَّكُمْ لِكُلِّ امْرِئٍ مِّنْهُم مَّا اكْتَسَبَ مِنَ الْإِثْمِ وَالَّذِي تَوَلَّىٰ كِبْرَهُ مِنْهُمْ لَهُ عَذَابٌ عَظِيمٌ

«شۈبهىسىزكى سىلەردىن بىر گۇرۇھ ئادەم (ئائىشەگە) بۆھتان چاپلىدى، بۇ سىلەر ئۈچۈن يامان ئەمەستۇر، (سەبىر قىلغانلىقىڭلار بىلەن ساۋابقا ئېرىشىدىغىنىڭلار ئۈچۈن ۋە ئائىشە، سەفۋانلارنىڭ پاكلىقى ئاشكارا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن) بەلكى ياخشىدۇر، بۆھتان چاپلىغۇچىلاردىن كىمنىڭ قانچىلىك گۇناھى بولسا، ئۇنىڭغا شۇنچىلىك جازا بېرىلىدۇ، بۆھتانىنىڭ چوڭ قىسمىنى تارقاتقان ئادەم (يەنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ.» [سۈرە نۇر 11]

بۇ قايمۇقتۇرغۇچىلارنىڭ ھەممىسىگە ھەد (جازا) تۇرغۇزۇلدى، ئەمما يامانلىقنىڭ جازاسىدىن قۇتۇلۇپ قالدى... ئاللاھ پەيغەمبىرىنى قۇتۇلدۇرۇپ قالدى، ئۇنىڭ دۈشمەنلىرى بارغانسېرى ئازلاشقا باشلىدى، مۇناپىقلىقتىن ئىبارەت سېسىق نامى ھەممە يەرگە پۇر كەتكەندىن كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئاغرىپ قېلىپ ساقىيالماي ئۆلدى، ئوغلى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ دادىسى ئۈچۈن كەچۈرۈم سورىغاندا كەچۈرۈم قىلدى، ئۇ زاتنىڭ مۇبارەك كۆينىكى بىلەن كېپەنلەشنى تەلەپ قىلغاندا كۆينىگىنى بەردى، نامىزىنى چۈشۈرۈپ ئۇنىڭ ھەققىدە ئىستىغفار تەلەپ قىلىشنى ئۆتۈنگەندە ئەپۇچان، مېهرى - شەپقەتلىك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ بۇ تەلىپىنى رەت قىلمىدى، بەلكى تۆنۈگۈن تېخى ئۆزىنىڭ ئابرۇيىغا دەخلى تەرۈز يەتكۈزگەن لەنىتىنىڭ جەسىتى ئالدىدا ئۆرە تۇرۇپ، ئۇنىڭ ھەققىدە مەغپىرەت تەلەپ قىلدى، ئەمما بۇيۈك ئادالەت كەسكىن ھۆكۈم چىقىرىپ ئاللاھنىڭ بۇ ئايىتى نازىل

بولدى:

اسْتَغْفِرْ لَهُمْ أَوْ لاَ تَسْتَغْفِرْ لَهُمْ إِن تَسْتَغْفِرْ لَهُمْ سَبْعِينَ مَرَّةً فَلَن يَغْفِرَ اللّهُ لَهُمْ ذَلِكَ بِأَنَّهُمْ كَفَرُواْ بِاللّهِ وَرَسُولِهِ وَاللّهُ لاَ يَهْدِي الْقَوْمَ الْفَاسِقِينَ

«ئى مۇھەممەد! ‹ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار) ئۈچۈن مەيلى مەغپىرەت تەلەپ قىل، مەيلى مەغپىرەت تەلەپ قىلما ›بەربىر ئوخشاش‹، ئۇلار ئۈچۈن 70 قېتىم مەغپىرەت تەلەپ قىلساڭمۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ھەرگىز مەغپىرەت قىلمايدۇ، چۈنكى ئۇلار ئاللاھنى ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى ئىنكار قىلدى، ئاللاھ پاسىق قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ.» [سۈرە تەۋبە 80]

ئەبۇبەكرىنىڭ خەيرىخاھلىقى بىلەن تۇرمۇش كەچۈرىدىغان تۇققىنى ئىسلامنىڭ ھەققى ـ ھۆرمىتى، تۇغقانلىق ھەققى ـ ھۆرمىتى ۋە ئىلگىرى قىلغان ياخشىلىقىنىڭ ھەققى ـ ھۆرمىتىنى ئۇنتۇپ ئۆز ھىمايىچىسىنىڭ قىزى ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئابرۇيىغا داغ تەككۈزىدىغان گەپ ـ سۆزلەرنى قىلىشتىن تەپ تارتمىغان. بۇ چاغدا ئەبۇبەكرى بۇنداق تۇغقانلىقدىن ۋاز كېچىدىغانلىقى، ئىلگىرىكىدەك ياخشىلىق قىلمايدىغانلىقى ھەققىدە قەسەم ئىچكەن. بۇ توغرىسىدا ئاللاھنىڭ:

وَلَا يَأْتَلِ أُوْلُوا الْفَضْلِ مِنكُمْ وَالسَّعَةِ أَن يُؤْتُوا أُوْلِي الْقُرْبَى وَالْمَسَاكِينَ وَالْمُهَاجِرِينَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَلْيَعْفُوا وَلْيَصْفَحُوا أَلَا تُحِبُّونَ أَن يَغْفِرَ اللَّهُ لَكُمْ وَاللَّهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ

«ئاراڭلاردا ئەھلى كەرەم ۋە دۆلەتمەن بولغانلار خىش ـ ئەقرىبالارغا، مىسكىنلەرگە ۋە دىن يولىدا ھىجرەت قىلغانلارغا (بىرنەرسە) بەرمەسلىككە قەسەم قىلمىسۇن، (ئۇلارنىڭ گۇناھىنى) ئەپۇ قىلسۇن، كەچۈرسۇن، ئاللاھنىڭ سىلەرگە مەغپىرەت قىلىشىنى ياقتۇرمامسىلەر؟ ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.» [سۈرە نۇر 22] دېگەن ئايىتى نازىل بولغاندىن كېيىن: ئەبۇبەكرى: «مەن ئاللاھنىڭ ماڭا مەغپىرەت قىلىشىنى ياقتۇرىمەن» دېگەن ھالەتتە ئۇنىڭغا يەنە ئىلگىرىكىدەك ياخشىلىق قىلىشقا باشلىغان.

## سېخىيلىك ۋە مەردلىك

ئىسلام دىنى كەڭ قوللۇق ۋە سېخىلىقنى يولغا قويىدۇ، پىخسىقلىق ۋە بېخىللىققا قارشى تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان ئەۋلادلارنىڭ سېخىي، قولى ئوچۇق بولۇشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ، خەيرى ـ ئېھسان قىلىشقا ئالدىرىشىنى، كىشىلەرگە ياخشىلىق يەتكۈزۈشنى ئۆزىنىڭ دائىملىق ئىشى قىلىشىنى، ئۇنى قىلىشنى ئەتىگەن، كەچلىرى تەرك ئەتمەسلىكنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

الَّذِينَ يُنفِقُونَ أَمْوَالَهُم بِاللَّيْلِ وَالنَّهَارِ سِرًّا وَعَلاَنِيَةً فَلَهُمْ أَجْرُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ وَلاَ خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلاَ هُمْ يَحْزَنُونَ

«ماللىرىنى كېچە ـ كۈندۈز (يەنى ھەممە ۋاقىت)، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا يوسۇندا خەير ـ ئېھسان قىلىدىغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ، ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ.» [سۈرە بەقەر 274]

مۇسۇلمان كىشى ئۆزىنىڭ تۇرمۇش تەلەپلىرىدە، كۈندىلىك خىراجىتىدە نورمال بولۇشى، ئىسراپخورلۇق قىلىپ ھەممىنى تۈگىتىۋەتمەسلىكى، ئۆزى ئۈچۈنلا ياشىماسلىقى، ئاللاھ ئاتا

قىلغان نېئمەتلەردىن باشقىلارنىمۇ نېسىۋىدار قىلىشى، قىيىنچىلىقتا قالغانلارغا ياردەم قىلىشى، موھتاجلارنىڭ ھاجىتىگە ياردەم بېرىشى لازىم.

قۇرئان كەرىم بۇ تەرەپنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن بولۇپ، پۇل ـ مالنى ئۆزى ئۈچۈنلا بۇزۇپ چېچىشتىن توسقان، تۇغقانلارغا مىسكىنلەرگە ياردەم قىلىشقا بۇيرىغان. دېمىسىمۇ ئىسراپخورلۇق ھاماقەتلىك بولۇپ، پۇل ـ مالنى شەخسىي ھاۋايى ـ ھەۋەس ئۈچۈن بۇزۇپ چاچسا، ئۆزىنىڭ مەسئۇلىيەت ۋە مەجبۇرىيىتىنى نېمە بىلەن ئادا قىلىدۇ؟ ئاجىزلارغا نېمە بىلەن ياردەم قىلىدۇ؟. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَآتِ ذَا الْقُرْبَى حَقَّهُ وَالْمِسْكِينَ وَابْنَ السَّبِيلِ وَلاَ تُبَذِّرْ تَبْذِيرًا*إِنَّ الْمُبَذِّرِينَ كَانُواْ إِخْوَانَ الشَّيَاطِينِ وَكَانَ الشَّيْطَانُ لِرَبِّهِ كَفُورًا

«تۇغقانغا، مىسكىنگە، ئىبنى سەبىلگە (خەير ـ ساخاۋەتتىن) ھەقنى بەرگىن، (پۇل، مېلىڭنى ناتوغرا يوللارغا) ئىسراپ قىلمىغىن، ئىسراپ قىلغۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانىنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر، شەيتان پەرۋەردىگارىغا تولىمۇ كۇفرانى نېمەت قىلغان ئىدى.» [سۈرە ئىسرا 26ـ27]

ئاللاھ تائالا موھتاجلارغا ياخشىلىق قىلىشقا تەۋسىيە قىلىش بىلەن بىرگە، ئەگەر ئۇلارغا بەرگۈدەك ماددىي ئىقتىدارىغا ئىگە بولمىسا ئۇلارغا ياخشىلىق تىلەشكە، چىرايلىق گەپ قىلىشقا بۇيرۇيدۇ.

وَإِمَّا تُعْرِضَنَّ عَنْهُمُ ابْتِغَاء رَحْمَةٍ مِّن رَّبِّكَ تَرْجُوهَا فَقُل لَّهُمْ قَوْلاً مَّيْسُورًا

« ئەگەر سەن پەرۋەردىگارىڭدىن كۈتىۋاتقان مەرھەمەت نازىل بولغاندىن كېيىن ئاندىن ئۇلارغا خەير ـ ساخاۋەت قىلماقچى بولساڭ (يەنى قولۇڭدا ئۇلارغا بېرىدىغان بىر نەرسە بولمىسا)، ئۇلارغا چىرايلىق گەپ قىلغىن.» [سۈرە ئىسرا 28]

ئىسلامنىڭ سېخىيلىق ۋە مەردلىككە بولغان چاقىرىقى ناھايىتى كۆپ، شۇنىڭدەك بېخىللىق ۋە پىخسىقلىققا قارشى تۇرىشىمۇ ھەرگىز ئاز ئەمەس.

دۇنيادا ئۆزئارا ياردەم ۋە كۆيۈنۈشنى ئىنكار قىلىدىغان بىرەر قانۇن ـ تۈزۈم بولمىغان ھەم بولمايدۇ، بەلكى كۈچلۈكنىڭ ئاجىزغا كۆيۈنىشى ئارقىلىق بەخت ۋە خاتىرجەملىككە كاپالەتلىك قىلىشنى زۆرۈر دەپ قارايدۇ. ئىنسانىيەت جەمئىيىتىدە كۈچلۈك بىلەن ئاجىز، باي بىلەن نامرات مەۋجۇتلا بولىدىكەن كۈچلۈكنىڭ ئاجىزغا، باينىڭ يوقسۇلغا كۆيۈنۈشى، كۆڭۈل بۆلۈشى بەخت ـ سائادەتنىڭ كاپالىتى.

ئىنسانىيەت جەمئىيىتى زىددىيەتلىك ۋە رەڭدار، ھاياتلىقنىڭ ئىنسانىيەتكە قىلغان ئاتاسىمۇ ئوخشاش ئەمەس، بەزىلەر باي، بەزىلەر قانائەتچان، بەزىلەر يوقسۇل بۇ ھاياتلىقنىڭ ئۆزگەرمەس قانۇنىيىتى. كىشىلەر تاش يۈرەك، رەھىمسىزلىشىپ ئۆزى ۋە ئۆز ئارزۇسى ئۈچۈنلا ياشىغىنىدا شۇ كىشىلەرگە بەختسىزلىك يۈزلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا كىشىلەرنى پەرقلىق، ئۆزئارا ئارىلىشىدىغان قىلىپ ياراتقان. ئوخشىمىغان كىشىلەرنى ئارىلاشتۇرۇپ ياشىتىشتىن مەخسەت ئىمانىنى تاۋلاش، ياخشىلىقنى يېتىشتۈرۈش دۇۋامىدىكى بىر سىناق. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَجَعَلْنَا بَعْضَكُمْ لِبَعْضٍ فِتْنَةً أَتَصْبِرُونَ وَكَانَ رَبُّكَ بَصِيرًا

«بەزىڭلارنى بەزىڭلار بىلەن سىنىدۇق، سەبىر قىلامسىلەر؟ (يەنى سەبىر قىلىڭلار)

(پەرۋەردىگارىڭ سەبىر قىلغۇچىلار بىلەن سەبىر قىلمىغۇچىلارنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.» [سۈرە پۇرقان 20]

كىشىلەر ئۆزئارا مۇناسىۋەتنى مۇستەھكەملىگەن، يوقسۇللار يوقسۇللۇقنىڭ دوۋزىقىدا قىينالمىغان قول ئىلكىدە بارلار بايلىقنى تۇگۇپ ياتمىغاندىلا بۇ سىناق مەيداندا ئۇتۇپ چىقالايدۇ.

ئىسلام دىنىدا بۇ ئۇلۇغۋار نىشاننى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان قانۇن ـ شەرىئەتلەر بار، بۇنىڭ بىلەن كىشىلەرنىڭ ۋۇجۇدىدا ئۆزئارا ياخشىلىق قىلىش، ياردەم بېرىش يېتىشىپ چىقىدۇ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئاجىزلارلا بەختكە ئېرىشىپ قالماستىن بەرگۈچىلەر ۋە ياردەم قىلغۇچىلار باشقىلارنىڭ قوللىشى ۋە ئىشەنچ قىلىشىغا ئېرىشىپ، ھەسەت ۋە كۆرەلمەسلىكتىن ساقلىنىپ، خاتىرجەملىكتە مۇيەسسەر بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

هَاأَنتُمْ هَؤُلَاءِ تُدْعَوْنَ لِتُنفِقُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَمِنكُم مَّن يَبْخَلُ وَمَن يَبْخَلْ فَإِنَّمَا يَبْخَلُ عَن نَّفْسِهِ وَاللَّهُ الْغَنِيُّ وَأَنتُمُ الْفُقَرَاء

«سىلەر شۇنداق كىشىلەركى، ئاللاھنىڭ يولىدا(پۇل ـ مال) سەرپ قىلىشقا چاقىرىلساڭلار، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا بېخىللىق قىلىدىغانلار بار، كىمكى بېخىللىق قىلىدىكەن، ئۇ ئۆزىنىڭ زىيىنى ئۈچۈن بېخىللىق قىلىدۇ، ئاللاھ (سىلەرنىڭ مال ـ مۈلكۈڭلاردىن) بىھاجەتتۇر، سىلەر بولساڭلار (ئاللاھقا) موھتاجسىلەر.» [سۈرە مۇھەممەد 38]

نامراتلىق ياخشى ئىش ئەمەس، ئۇ ئىنسانغا چاپلاشسا ئۇنى قىينايدۇ، ئاللاھ ئىنسانغا ئاتا قىلغان ھۆرمەتلىك ئورۇندىن چۈشۈرۈۋېتىدۇ. ئاللاھ ئىنسانلارنى باشقا مەخلۇقلاردىن ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن ئۇلارغا ئاتا قىلغان ھۆرمەتتىن مەھرۇم قىلغىلى تاس قالىدۇ، كىيىملىرى يىرتىق ياماق يەرلىرى كۆرۈنۈپ قالغىلى تاس قالىدۇ، كىيىملىرى يىرتىق ـ ياماق يەرلىرى كۆرۈنۈپ قالغىلى قويقان ياكى يالاڭ ئاياق ئوشۇق ۋە بارماقلىرى يېرىلغان ياكى ئاچلىقتىن يېمەكلىكلەرگە تەلمۈرگەن يوقسۇللۇقتىن ئىلاجسىز قالغان كىشىنى كۆرۈش ھەقىقەتەن ئادەمنىڭ ئىچىنى ئېچىشتۇرىدۇ. مۇشۇنداق ئېچىنىشلىق ھالەتنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلمىگەن ئادەم، ئادەم ئەمەس، مۆئمىنمۇ ئەمەس. پۈتۈن ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا رىشتە ۋە بىرخىل مۇناسىۋەت بار. ئۇنى نامراتلىق ۋەيران قىلماسلىقى لازىم.

## ئىمان مۇشۇنداق جايدا سىنىلىدۇ

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇنداق ئېچىنىشلىق كۆرۈنىشتىن بىرىنى كۆرگەن. ئۇنىڭغا قاراۋېرىش تەس كەلگەن، ئۇ مۇسۇلمانلارنى يىغىپ نۇتۇق سۆزلىگەن. ئۇلارغا ئىنسانلارنىڭ ئۆزئارا ھەق مۇناسىۋەتلىرىنى ئەسلىتىپ، ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىسىدىن ئاگاھلاندۇرغان. ئاخىرى ئۇلارنىڭ ھاجىتىدىن چىققۇدەك، ئەۋرەتلىرىنى ياپقۇدەك نەرسە كېرەك يىغىلغان.

2799/1652 ـ مۇنزىر ئىبنى جەرىر دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز بىر چۈش ۋاقتى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتۇق. يالاڭئاياق، يېرىم يالىڭاچ، ئۈچىلىرىغا يۇڭ كىيىملەرنى ئارتىۋالغان، يېنىغا قىلىچ ئاسقان بىر گۇرۇھ كىشى كەلدى. ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى بەلكى ھەممىسى دېگۈدەك مۇزەر قەبىلىسىدىن ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ ئاچ ۋە يوقسۇل ھالىنى كۆرۈپ چىرايى

بىر قىسىم بولۇپ كەتتى. ئاندىن ئۆيگە كىرىپ چىققاندىن كېيىن، بىلالنى ئەزان ئوقۇشقا بۇيرىدى. تەكبىر چۈشۈرۈلگەندىن كېيىن، ناماز ئوقۇدى. نامازدىن كېيىن كىشىلەرگە خىتاب قىلىپ: {ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىرلا ئىنساندىن ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار } (سۈرە نىسا، 1 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئاخىرىغىچە، ئاندىن: {ئى مۆئمىنلەر ! اللەتىن قورقۇڭلار، ھەر ئادەم ئەتە (يەنى قىيامەت كۈنى) ئۈچۈن (ياخشى ئەمەللەردىن) نېمىلەرنى تەييارلىغانلىقىغا قارىسۇن، اللەتىن قورقۇڭلار، الله ھەقىقەتەن قىلمىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر} (سۈرە ھەشر، 18 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى. ئاندىن سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ: ھەر كىشى تىللالىرىدىن، تەڭگىلىرىدىن، كىيىم ـ كېچەكلىرىدىن، بۇغداي ۋە خورمىلىرىدىن بىرەر سادىن بولسىمۇ سەدىقە قىلسۇن، ھەتتا يېرىم خورما بولسىمۇ بەرسۇن دېدى. ئەنسارىلاردىن بىر ئادەم خېلىلا ئېغىر بىر خالتىنى ئاران كۆتۈرۈپ ئېلىپ كېلىپ سەدىقە قىلدى. شۇنىڭ بىلەن، كىشىلەر بىر- بىرلەپ سەدىقىلىرىنى ئەكىلىشكە باشلىدى. قارىسام، ئېلىپ كېلىنگەن يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەكلەر ئىككى دۆۋە بولۇپ كېتىپتۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يۈزىنىڭ خۇشاللىقتىن ئالتۇندەك پارقىراپ كەتكەنلىكىنى كۆردۈم. شۇندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېدى: كىمكى ئىسلامدا بىرەر ياخشى ئىشنى يولغا قويسا، ئۇنىڭغا شۇ ئىشنىڭ ئەجرى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن شۇ ئىشنى قانچىلىك ئادەم قىلسا، ئۇنىڭغا شۇنچىلىك ئەجىر بولۇپ تۇرىدۇ. بۇ، ئۇلارنىڭ ئەجىرلىرىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ. كىمكى ئىسلامدا بىرەر يامان ئىشنى باشلاپ بەرسە، ئۇنىڭغا شۇ ئىشنىڭ گۇناھى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن شۇ ئىشنى قانچىلىك ئادەم قىلسا، ئۇنىڭغا شۇنچىلىك گۇناھ بولۇپ تۇرىدۇ. بۇ، ئۇلارنىڭ گۇناھىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ. (مۇسلىم: 1017)

بۇ پاساھەتلىك سۆز، ياخشىلىقتا رىقابەتلەشكۈچىلەر، ياخشى ئىشلارنى يولغا قويۇشتا باشلامچى بولۇشنى تالاشقۇچىلار ئۈچۈن ھەقىقىي چاقىرىق، شۇنداقلا ناچار ئادەتنى پەيدا قىلىدىغان، ئومۇمنىڭ ئىشىدا قولىنى بۇزۇنغا تىقىپ تۇرىۋالىدىغان، باشقىلارنىڭ قىينچىلىقى ۋە ئازابلىرىغا پەرۋاسىز قاراپ يامان ئۆلگە بولىدىغان كىشىلەرگە ئاگاھلاندۇرۇش.

دۇرۇس، ئىنسان مال ـ دۇنيانى ياخشى كۆرۈش، تېخىمۇ كۆپ ئېرىشىش، باشقىلاردىن ئېشىپ كېتىشكە قاتتىق قىزىقىش، شەخسىيەتچىلىك تەبىئىتى بىلەن يارىتىلغان. ئەگەر ئۇنىڭغا يەر يۈزىدىكى بارلىق نەرسە بېرىلسە بەلكى ئاسمان ـ زېمىننىڭ خەزىنىسىگە ئىگە بولسىمۇ بەرگۈسى كېلىپ ئىختىيارسىز خالىسانە بېرىدىغان ئىش بولمايدۇ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[قُل لَّوْ أَنتُمْ تَمْلِكُونَ خَزَآئِنَ رَحْمَةِ رَبِّي إِذًا لَّأَمْسَكْتُمْ خَشْيَةَ الإِنفَاقِ وَكَانَ الإنسَانُ قَتُورًا

«ئەگەر پەرۋەردىگارىمنىڭ رەھمەت خەزىنىلىرى سىلەرنىڭ قولۇڭلاردا بولسا، چىقىمدىن (يەنى تۈگەپ كېتىشتىن) قورقۇپ، چوقۇم بېخىللىق قىلاتتىڭلار، ئىنسان بېخىل كېلىدۇ.» [سۈرە ئىسرا 100]

ئىسلام بۇنى ئىنسان قارشى تۇرۇشقا ئۇنىڭغا نىسبەتەن سەگەك تۇرۇشقا تېگىشلىك بولغان ناچار، پەس تەرىپى دەپ ھېسابلىدى، ھەم بۇ دۇنيا، ئاخىرەتنىڭ ياخشىلىقىغا ئېرىشىش

روھيەتتىكى بېخىللىق ئامىللىرىنىڭ مىتە قۇرتلىرىدىن قۇتۇلۇپ سېخىيلىق ۋە مەردلىك سەھنىسىگە چىققاندا قولغا كېلىدىغانلىقىنى بايان قىلدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

فَاتَّقُوا اللَّهَ مَا اسْتَطَعْتُمْ وَاسْمَعُوا وَأَطِيعُوا وَأَنفِقُوا خَيْرًا لِّأَنفُسِكُمْ وَمَن يُوقَ شُحَّ نَفْسِهِ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ

«تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئاللاھقا تەقۋادارلىق قىلىڭلار (ۋەزنى) ئاڭلاڭلار، (ئەمرىگە) ئىتائەت قىلىڭلار، (ئاللاھنىڭ يولىدا ماللىرىڭلارنى) سەرپ قىلىڭلار، (بۇ) ئۆزەڭلار ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، كىمكى نەپسىنىڭ بېخىللىقىدىن ساقلىنىدىكەن، ئۇ مەقسىتىگە ئېرىشكۈچىدۇر.» [سۈرە تەغابۇن 16]

بانكا، بىخەتەرلىك ساندۇقى قاتارلىق جايلارغا قويۇپ قويۇلغان پۇل ـ مالدا مىسكىن ۋە ئاجىزلارنىڭ ھەققى بار. ئەگەر ئۇلارنىڭ ھەققى ئادا قىلىنمىغان بولسا ئۇ مال ئىگىسىگە نىسبەتەن، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەڭ زور خەتەرلىك نەرسىگە ئايلىنىپ خۇددى ئادەملەرنى چېقىش ئۈچۈن كاتەكدە كۈتۈپ تۇرغان يىلانغا ئوخشاپ قالىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئىسلام دىنى ئاشۇنداق مال ـ دۇنيانىڭ پىخسىق ئىگىسىنى چېقىش ئۈچۈن چىشلىرى ئۆتكۈر، زەھەرلىرى تېمىپ تۇرغان، ئىگىسىنى قوغلايدىغان يىلانغا ئايلىنىدىغانلىقىنى ئاشكارىلىدى.

2675/1570 ـ وفي أخرى: ((مَنْ آتَاهُ اللَّهُ مَالاً فَلَمْ يُؤَدِّ زَكَاتَهُ، مُثِّلَ لَهُ مَالُهُ شُجَاعًا أَقْرَعَ لَهُ زَبِيبَتَانِ يُطَوَّقُهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ يَأْخُذُ بِلِهْزِمَتَيْهِ يَعْنِي: شِدْقَيْهِ ثُمَّ يَقُولُ: أَنَا مَالُكَ أَنَا كَنْزُكَ ثُمَّ تَلا ﴿ولا يَحْسِبَنَّ الَّذِينَ يَبْخَلُونَ بما آتاهم الله من فضله هو خيراً لهم﴾: الآيَةَ* البخاري (1403)

2675/1570 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى الله بەرگەن مالنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلمايدىكەن، ئۇنىڭ مېلى قىيامەت كۈنى زەھىرىنىڭ كۈچلۈكلىكىدىن بېشىنىڭ قاسرىقى چۈشۈپ كەتكەن، ئاغزىدىن كۆپۈك چىقىپ تۇرىدىغان ئەركەك يىلانغا ئايلىنىپ، ئۇنىڭغا يۆگىشىۋالىدۇ ۋە: مانا مەن سېنىڭ يىغىپ توپلاپ، زاكىتىنى بەرمىگەن مېلىڭ بولىمەن، دەيدۇ دېگەندىن كېيىن: {الله ئۆز پەزلىدىن بەرگەن نەرسىلەرگە (يەنى پۇل مالغا) بېخىللىق قىلىدىغانلار بېخىللىقنى ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئەمەلدە بۇ ئۇلار ئۈچۈن زىيانلىقتۇر ؛ ئۇلارنىڭ بېخىللىق قىلغان نەرسىسى قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ بوينىغا تاقاق قىلىپ سېلىنىدۇ. ئاسمانلارنىڭ ۋە يەرنىڭ مىراسى اللەنىڭدۇر (يەنى كائىناتتىكى ھەممە نەرسە اللەنىڭ مۈلكى بولۇپ، ئۇلار پانىي بولغاندىن كېيىن اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتىدۇ). الله قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر} ( سۈرە ئال ئىمران، 180 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى. (بۇخارى 1403)

ئىسلام دىنى ئىنسانلارغا پىخسىقلىقنىڭ ياخشى ئاقىۋەت ئېلىپ كەلمەيدىغانلىقىنى، ئەگەر مال ـ دۇنياسىنىڭ ھەقىقىيتى ۋە ئاقىۋىتى توغرىلىق ئويلانسا كەڭ قورساقلىقنىڭ شەخسىيەتچىلىكتىن، سېخىيلىقنىڭ پىخسىقلىقتىن ئەۋزەللىكىنى بىلگىلى بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت ياخشى ئاقىۋەت توغرىسىدا ئويلىنىپ بېقىشقا كۆرسەتمە بېرىدۇ.

مۇسۇلماننىڭ ئۆزىنى بەختسىزلىككە يۈزلەندۈرۈپ ماللىرىنى باشقىلارغا قالدۇرىشى ئەجەبلىنەرلىك، مۇسۇلمان ئۆز مال ـ دۇنياسى ئارقىلىق كېيىنكى تۇرمۇش ھاياتىنى

ياخشىلىيالمىسا كېيىن قانداقمۇ ئۇ مال ـ دۇنياسىدىن پايدىلىنالىسۇن.

ئىنساننىڭ باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىشتىكى پىخسىقلىقنىڭ ھېس تۇسالغۇلىرىدىن قۇتۇلۇشى ئىسلامنىڭ نەزىرىدە مۇكەممەل پەزىلەت. ئەمەلىيەت شۇكى، بەدەن ساغلام ئۇمىدۋار ۋاقتىدا ئۇمىد ئارزۇلىرى كۆپ، پۇل ـ مالنى كۆپەيتىشتىكى ھەۋەسلىرى كۆپ باياشات تۇرمۇشقا بولغان ئىنتىلىشلىرى كۈچلۈك بولىدۇ. ئەگەر ئىنسان مۇشۇ ئامىللار ئۈستىدىن غالىب كېلىپ سېخىيلىق ۋە مەردلىكنى دوست تۇتسا زور ياخشىلىق قىلغان بولىدۇ.

2792/1647 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – قَالَ: يَا رَسُولَ اللَّهِ، أَيُّ الصَّدَقَةِ أَفْضَلُ؟ قَالَ: ((جُهْدُ الْمُقِلِّ، وَابْدَأْ بِمَنْ تَعُولُ))* أبو داود (1677)، البخاري (5356)

2792/1647 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! قايسى خىل سەدىقە ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: پېقىرنىڭ سېخىيلىق بىلەن بەرگەن سەدىقىسى (ئەڭ ئەۋزەل). سەدىقە بېرىشنى ئالدى بىلەن ھالىدىن خەۋەر ئېلىش سېنىڭ مەجبۇرىيىتىڭ بولغانلاردىن باشلىغىن! دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1677)

سەممىيەت ۋە كۆيۈنۈش بىلەن بىللە كەڭ قول بولۇش، گۇناھلارنى يۇيىدۇ ۋە خاتالىقلارنى ئۆچۈرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

إِن تُبْدُواْ الصَّدَقَاتِ فَنِعِمَّا هِيَ وَإِن تُخْفُوهَا وَتُؤْتُوهَا الْفُقَرَاء فَهُوَ خَيْرٌ لُّكُمْ وَيُكَفِّرُ عَنكُم مِّن سَيِّئَاتِكُمْ وَاللّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ

«سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر، ئەگەر ئۇنى مەخپىي بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار تېخىمۇ ياخشىدۇر، بۇ سىلەرنىڭ بەزى گۇناھڭلارغا كاپارەت بولىدۇ، ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر. » [سۈرە بەقەرە 271] يەنە مۇنداق دېدى:

إِن تُقْرِضُوا اللَّهَ قَرْضًا حَسَنًا يُضَاعِفْهُ لَكُمْ وَيَغْفِرْ لَكُمْ وَاللَّهُ شَكُورٌ حَلِيمٌ* عَالِمُ الْغَيْبِ وَالشَّهَادَةِ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ

«ئاللاھقا قەرزى ھەسەنە بەرسەڭلار (يەنى مەمنۇنىيەت بىلەن سەدىقە بەرسەڭلار) ئاللاھ سىلەرگە ئۇنىڭ (ساۋابىنى) ھەسسىلەپ بېرىدۇ، سىلەرگە مەغپىرەت قىلىدۇ، ئاللاھ ئاز ياخشىلىققا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر، ھەلىمدۇر (يەنى بەندىلىرىنى ئازابلاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ) (ئاللاھ) غەيبنى ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچىدۇر، غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە تەغابۇن 17ـ18]

مۇسۇلمان گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قويسا، پەرۋەردىگارى بىلەن ئۆزى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ يىراقلاپ كېتىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلسا بۇنىڭدىن پاكلىنىش، پەرۋەردىگارىغا يېقىنلىشىش، قەلبىنى يورۇتۇش، مەغپىرەت ۋە رازىلىقنىڭ پەردىسىنى ئېچىش ئۈچۈن ئۆزىگە ئەڭ سۆيۈملۈك بولغان نەرسىگە تۇتۇش قىلىش، مېھرىبان ھەم ئەڭ شەپقەتلىك زاتقا يېقىنلىشىش ئۈچۈن يوقسۇل ۋە نامراتلارغا ئۇنىڭدىن بېرىش لازىم. سەدىقە بەرگۈچىنى ئاللاھنىڭ غەزىپى ۋە ئازابىدىن ساقلاپ ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدۇ.

زاكات، سوۋغات، نەفىقە قاتارلىق كىشىلەرگە بېرىدىغان سەدىقىلەر ئىنسانلارنىڭ تۇرمۇشىدا

ناھايىتى مۇھىم بولۇپ مۇشۇ ئاساستا مۇسۇلماننىڭ دىنى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئاجىزلايدۇ ۋە كۈچىيىدۇ. مۇسۇلمان كىشى مەيلى ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋەت مەيلى ئىنسانلار بىلەن بولغان مۇناسىۋەتتە بولسۇن بېخىللىق سەۋەبلىك مەھرۇم قالىدىغىنى ناھايىتى كۆپ بولىدۇ. ئەمما سېخىيلىق سەۋەب بىلەن نۇرغۇن تەرەپلەردە ئۇزۇپ چىقالايدۇ. ھەتتا ئاللاھنىڭ پەزلى ـ ئىنئامىغا بولغان ئىشەنچ ئېتىقادىمۇ كۈچىيىدۇ.

شەيتاننىڭ ھىيلىلىرىنى بەربات قىلىش، ۋەسۋەسىلىرىنى سۈپۈرۈپ تاشلاش بىلەن ئۇنى قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويۇشتا سەدىقە بېرىشتىنمۇ مۇھىم ئىش يوق. شەيتان سەدىقىدىن قولىنى يىغسۇن ئۈچۈن كۆڭۈلگە ۋەھىمە سالىدۇ، ئۇنى ئەرزىمەس مال ـ دۇنياغا باغلاپ قويىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

الشَّيْطَانُ يَعِدُكُمُ الْفَقْرَ وَيَأْمُرُكُم بِالْفَحْشَاء وَاللّهُ يَعِدُكُم مَّغْفِرَةً مِّنْهُ وَفَضْلاً وَاللّهُ وَاسِعٌ عَلِيمٌ

«شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ، يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا زاكات بەرمەسلىككە) بۇيرۇيدۇ، ئاللاھ سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى ۋەدە قىلىدۇ، ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى كەڭدۇر، ئۇ ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.» [سۈرە بەقەرە 268]

كىشىلەر مائاش ئالغاندا ياكى بانكىدىن پۇل ئالغاندا بىر قىسىم پۇلنى خىراجەت ئۈچۈن قالدۇرۇپ قويىدۇ. ئۇنى تۈگەيدىغان پۇل، قالغىنىنى ساقلاپ قويىدىغان پۇل دەپ قارايدۇ، ئەمما ئىسلام ئاللاھ يولىدا خەجلەنگەن پۇلنىلا مەڭگۈلۈك پۇل دەپ قارايدۇ.

2826/1670 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: أَنَّهُمْ ذَبَحُوا شَاةً فَقَالَ النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((مَا بَقِيَ مِنْهَا؟)) قَالَتْ: مَا بَقِيَ مِنْهَا إِلاَّ كَتِفُهَا. قَالَ: ((بَقِيَ كُلُّهَا إلا كَتِفِهَا))* الترمذي (2470)

2826/1670 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىز بىر قوي سويغان ئىدۇق، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەندىن: ئۇ قوينىڭ گۆشىدىن نېمە قالدى؟ دەپ سورىدى، مەن: بىر قولىدىن باشقا يېرى قالمىدى (يەنى بىر قولىدىن باشقا ھەممە يېرىنى سەدىقە قىلىۋەتتۇق)، دېسەم: دېمەككى، بىر قولىدىن باشقا ھەممە يېرى قېلىپ قاپتۇ، دېدى. (تىرمىزى: 2470) بۇ ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنىڭ تەستىقى:

مَا عِندَكُمْ يَنفَدُ وَمَا عِندَ اللّهِ بَاقٍ وَلَنَجْزِيَنَّ الَّذِينَ صَبَرُواْ أَجْرَهُم بِأَحْسَنِ مَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ

« (ئى ئىنسانلار!) سىلەرنىڭ ئىلكىڭلاردىكى نەرسىلەر تۈگەيدۇ، اللهنىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەر تۈگىمەستۇر. سەۋر قىلغۇچىلارغا، ئەلۋەتتە، ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەلىدىنمۇ ياخشىراق ساۋاب بېرىمىز.» [ سۈرە نەھل 96]

ھەقىقەت شۇكى، سېخىيلىق ـ ـ باياشاتلىقنىڭ يولى، مەردلىك ـ ـ مال دۇنيا كۆپىيىشىنىڭ ۋاستىسى، قولىنى ئاللاھ ئۈچۈن بېرىشكە ئۆتەڭ قىلغان كىشىلەرنىڭ قولى ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە كۆيۈنۈشىگە، ئاللاھنىڭ چەكسىز نېئمىتىگە ئېرىشىشتە كاپالەتكە ئىگە. ھەربىر كىشى كەڭ قورساقلىقنى مۇھىم بىلىپ، موھتاجلارغا ياردەم قىلىشنى پايدىلىق تىجارەت يولى دەپ قارىسۇن، بۈگۈن بېرىلگەن ئاز نەرسە ئەتە ياكى ئۆگۈن كۆپ بولۇپ قايتىدۇ.

ئاللاھ تائالا ئاللاھ يولىدا بېرىلگەن مال ـ مۈلۈكنى ئىگىسىگە بىر ياكى ئىككى ھەسسە

قايتۇرىلىدىغان مال بولماستىن ئەچچە ھەسسىلەپ قايتۇرىلىدىغان ياخشى قەرز دەپ بايان قىلدى. ھەربىر مۇسۇلماننى نەپىقە قىلىشقا قىزىقتۇردى، ھەمدە ئۇنىڭ باشقىلارغا قىلغان نەپىقىسىنىڭ ئاللاھنىڭ تۈگىمەس خەزىنىسىدىن تېخىمۇ كۆپ ئېرىشىشتىكى ۋاستە ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

وَمَا أَنفَقْتُم مِّن شَيْءٍ فَهُوَ يُخْلِفُهُ وَهُوَ خَيْرُ الرَّازِقِينَ

«(ئاللاھنىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى ئاللاھ تولدۇرۇپ بېرىدۇ، ئۇ رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ياخشىسىدۇر.» [سۇرە سەبەئە 39]

كەڭچىلىك ياكى قىيىنچىلىق ۋاقىتلىرىدا نەپىقە قىلغۇچىلار ئاللاھنىڭ نەزىرى ۋە ھىمايىسىدە بولۇپ پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا رەھمەت ۋە سالام يوللايدۇ، تېخىمۇ كۆپ يەتكۈزۈپ بېرىشكە تەييار تۇرىدۇ، ئەمما بېخىللارغا ۋەيران بولۇشتىن باشقىسى يوق كىشىلەر مال بىلەن مەڭگۇ تۇرامدۇ؟ ياكى مال ئۇلار بىلەن مەڭگۇ تۇرامدۇ؟ مال ـ دۇنيا ۋاقىتلىق نەرسە بىردەم ئۇنىڭغا بىردەم بۇنىڭغا يۈتكىلىپ تۇرىدۇ، يەنە نېمە ئۈچۈن ئۇنى شۇنچىلىك قۇچاقلاپ ياتىمىز؟ ئۇنىڭغا شۇنچە چىڭ ئېسىلىۋالىمىز؟

ئىنسانغا مۇناسىۋەتلىك بۇ دۇنيانىڭ بارلىق نەرسىسىنى كەلگۈسىدە ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئىگىسىگە تاپشۇرۇپ پەرۋەردىگارىنىڭ يېنىغا مال ـ مەنسەپتىن ئايرىلىپ دەسلەپ يارىتىلغىنىغا ئوخشاش قۇرۇق قول بارىدۇ. ئۇ بېخىللىق بىلەن يىغقان ماللىرى قىيامەت كۈنىسدە بوينىغا كىشەن قىلىپ سېلىنىدۇ، مۇشۇ ھەقىقەتلەرنى ئەستىن چىقىرىپ، پايدا تەرەپلىرىنى ئۇنتۇپ زىيانلىقنى توپلاش غېمىدە زېمىننىڭ ھەرقايسى تەرەپلىرىگە چاپقان كىشىنىڭ ئاللاھ تەرەپتىن جازاغا ئۇچرىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس.

كىشىلەر بالىلىرىنى ئۆزىدىن كېيىنمۇ ياخشى كۈن كۆرسۇن ئۈچۈن ئۇلارغا كۆپرەك قالدۇرۇش نىيىتىدە مال ـ دۇنيانىڭ كۆپ بولۇشىغا قىزىقىدۇ، بۇ ياخشى ئىش، مۇسۇلمان ئەۋلادلىرىنى قوغداش ئۇلارنى بەختلىك قىلىش كىشىلەرگە موھتاج قىلماسلىققا تەكلىپ قىلىنغان، ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى نامراتلىقنى يوقىتىشقا ئۈندەپ تۇرۇپ ئۇنى ئۆز ئۆيىگە سۆرەپ كېلىشكە قوشۇلمايدۇ. ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: «مىراسخورلىرىڭنى كىشىلەرگە موھتاج بولىدىغان قالدۇرغىنىڭدىن باي ھالدا قالدۇرغىنىڭ ياخشى.» لېكىن بالىلىرىنىڭ كەلگۈسىنى ياخشى قىلىمەن دەپ دىنى ۋە ئەخلاقىنى قۇربان قىلىش ھەقىقەتەن خاتا، ئىنسان ئۆزىنىڭ پەزىلىتى ۋە ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا سەل قاراپ ئەۋلادلىرىنىڭ ئاقىۋىتىنىلا ئويلىشى ھەقىقەتەن ھاماقەتلىك.

ئىسلام دىنى شۇنى ئاشكارا ئوتتۇرىغا قويغانكى، بالا ـ چاقا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا مۇسۇلمانغا بېرىلگەن بارلىق مال ـ مۈلۈك قاتارلىق نېئمەتلەر ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر سىناق. مەسئۇلىيەتلىرىنى جايىدا ئۆتەلمىسە، تەلەپ قىلىنغان قۇربانلىقلار ئالدىدا ئۆزىنى بىلمىسە ئۇنىڭغا ئاتا قىلىنغان بۇ نەرسىلەر بالا ـ مۇسىبەتنىڭ مەنبەسى. بەلكى ئۇ نەرسىلەر ئۇنىڭغا ئەڭ چوڭ دۈشمەن نەرسىلەرگە ئايلىنىدۇ. مانا بۇ ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنىڭ چۈشەندۈرۈلۈشى:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِنَّ مِنْ أَزْوَاجِكُمْ وَأَوْلَادِكُمْ عَدُوًّا لَّكُمْ فَاحْذَرُوهُمْ وَإِن تَعْفُوا وَتَصْفَحُوا وَتَغْفِرُوا فَإِنَّ اللَّهَ غَفُورٌ رَّحِيمٌ * إِنَّمَا أَمْوَالُكُمْ وَأَوْلَادُكُمْ فِتْنَةٌ وَاللَّهُ عِندَهُ أَجْرٌ عَظِيمٌ

«ئى مۆئمىنلەر! سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلاردىن باللىرىڭلاردىن سىلەرگە دۈشمەن بولىدىغانلىرىمۇ بار، ئۇلاردىن ئېھتىيات قىلىڭلار، ئەگەر (ئۇلارنى) ئەپۇ قىلساڭلار، كەچۈرسەڭلار مەغپىرەت قىلساڭلار (ئاللاھ سىلەرنىمۇ مەغپىرەت قىلىدۇ) ئاللاھ ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر، سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، باللىرىڭلار (سىلەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن) بىر تۈرلۈك سىناقتۇر، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا كاتتا ساۋاب بار.»[سۈرە تەغابۇن 14ـ15]

شۇنداق، ئەر كىشىنىڭ ئايالىغا يېقىنراق تۇراي دەپ جىھادتىن قېلىشى، باللىرىغا كۆپرەك مال قالدۇرۇش ئۈچۈن پېخسىقلىق قىلىشى، ئۇنىڭغا ئاتا قىلىنغان نېئمەتكە تەشەككۇر بىلدۈرۈشتە خاتالىق سادىر قىلغانلىق بولۇپ، ئۇ ئۆزىنىڭ دۆتلىكى سەۋەبلىك ئۆزىگە ئاتا قىلىنغان نېئمەتنى ئۆزىگە ئازابلىق نەرسىگە ئايلاندۇرۇۋالىدۇ.

كىمكى باللىرىنى دەپ پېخسىق، قورقۇنچاق، نادان بولسا چوڭ زىيان تارتقان بولىدۇ. كىمكى ھەممىدىن بۇرۇن ئاللاھنىڭ ۋە بەندىلەرنىڭ ھەققىنى تونۇپ يەتكەن بولسا غەلىبە قىلغان بولىدۇ. يەنە كېلىپ باللىرىنى دەپ پېخسىقلىق قىلىش، مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلماسلىق ئۇلارنى نامراتلىقتىن توسۇپ باي تۇرىشىغا كاپالەتلىك قىلالمايدۇ، شۇنداقلا بۇ ئاللاھ ئالدىدا سەۋەبمۇ بولالمايدۇ. ئىسلام دىنى ئىنساننى دەسلەپ ئۆزىنى، ئاندىن ئائىلىسىنى، ئاندىن ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنى، ئاندىن پۈتۈن ئىنسانلارنى ھۆرمەتلەشنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

ئىنساننىڭ ئۆزىنى ھۆرمەتلەشنىڭ مەنىسى ئۆز ئېھتىياجىنى ھالال يول بىلەن تەمىنلەش ھارامدىن ساقلىنىش، جەمئىيەتتىكى ئورنىغا تەسىر يەتكۈزىدىغان يوقسۇللۇققا دىققەت قىلىش، قەددىنى رۇسلاش، ئەۋرىتىنى يېپىشتىن ئىبارەت مۇسۇلماننىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان سەۋىيەدىن چۈشۈپ كەتمەسلىك بولۇپ، بۇنىڭدا ئىسراپخورلۇق قىلماسلىقى، نورمال بولۇشى لازىم. مۇسۇلماندا مۇشۇ ئۆلچەمگە يېتەرلىك ئاساس بولۇشى زۆرۈر. ئەگەر ئەۋرىتىنى ياپقۇدەك كىيىمگە، قەددىنى رۇسلىغۇدەك يېمەكلىككە ئىگە بولالمىسا ئۇ يوقسۇل ھېسابلىنىدۇ.

ئائىلە باشلىقى ئائىلىسى ۋە باللىرىنىڭ ئېھتىياجىنى تونۇپ يېتىشى ئۇلارنىڭ ھاجىتىدىن چىقىشى لازىم. مۇسۇلماننىڭ ئايالى ئوغلى ياكى قىزلىرىنى موھتاج ۋەقىيىن ئەھۋالدا قالدۇرۇپ، قانچىلىك مۇھىم بولسۇن باشقىلارنىڭ باشقا ئىشلىرىغا مال تەسەررۇپ قىلىشى دىندىن ئەمەس. ئائىلە مۇناسىۋىتىنى مۇستەھكەملەش ۋە ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلۈش باشقا مۇناسىۋەتلەرگە قارىغاندا ناھايىتى مۇھىم ۋە زۆرۈر.

2779/1638 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((دِينَارٌ أَنْفَقْتَهُ فِي سَبِيلِ اللَّهِ، وَدِينَارٌ أَنْفَقْتَهُ فِي رَقَبَةٍ، وَدِينَارٌ تَصَدَّقْتَ بِهِ عَلَى مِسْكِينٍ وَدِينَارٌ أَنْفَقْتَهُ عَلَى أَهْلِكَ أَعْظَمُهَا أَجْرًا الَّذِي أَنْفَقْتَهُ عَلَى أَهْلِكَ))* مسلم (995)

2779/1638 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر تىللانى الله يولىدا خەجلىدىڭ، بىر تىللانى قۇل ئازاد قىلىش ئۈچۈن سەرپ قىلدىڭ، بىر تىللانى يوقسۇللارغا سەدىقە قىلىپ بەردىڭ، بىر تىللانى ئائىلەڭگە خىراجەت قىلدىڭ. بۇلارنىڭ ساۋابىغا كەلسەك، ئائىلەڭگە خەجلىگەن بىر تىللانىڭ ساۋابى ھەممىدىن ئۈستۈندۇر. (مۇسلىم: 995)

ئىسلام دىنى كونكرېت كۆرسەتمە ئارقىلىق ياخشى نەتىجە بېرىدىغان قانۇنلۇق نەپىقە ۋە سەدىقىنىڭ رەت تەرتىپىنى تۇرغۇزۇپ بەرمەكچى، ھەقىقەتەن ئائىلە چوڭ جەمئىيەتنىڭ ئاساسى، جەمئىيەتنىڭ ئاساسى قۇرۇلمىسىنى ھاسىل قىلىدىغان جانلىق كۈچ، مىللەتنىڭ مەھرۇم قالغان نەرسىنى قولغا كەلتۈرۈش، ھوقۇقىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش ئۇلارنىڭ ھاجىتىگە كۆڭۈل بۆلۈشتە دەسلەپ ئائىلىگە كۆڭۈل بۆلۈشتىن باشلاش ھەقىقەتەن ئەڭ مۇۋاپىق.

شۇنىڭ بىلەن بىرگە يۇقىرىقى كۆرسەتمە، سىرتتا دوستلار ياكى باشقىلار ئارىسىدا ئىسراپخورلۇق قىلىدىغان ئائىلىسىگە قايتىپ كەلگەندە، قوپاللىق، بېخىللىق ۋە پىخسىقلىقنىڭ ناچار ئۆلگىسىگە ياتىدىغان بىر ئوچۇم كىشىلەرگە تەنبىھ، كايىش ۋە ئاگاھلاندۇرۇش.

مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى ئۇنىڭ خەيرى ـ ئېھسانلىرىغا ھەممىدىن بەك لايىق، شۇڭا مۇسۇلمان يېقىنلىرىدىن ھاجەتمەن بولسا ساغلام ئەقىلگە نىسبەتەن خەيرى ـ ئېھسان قىلىش ئۈچۈن باشقىلارنى ئىزدەشنىڭ ھېچقانداق ئەھمىيىتى يوق، بەلكى ئۇنداق قىلىش بەزىدە مەھرۇم قالغۇچىلارنىڭ قەلبىگە ئاداۋەت ئۇرۇقىنى چاچىدۇ، ئۇلارغا ئۇلارنى پەس كۆرگەندەك ئۇلارغا ھاقارەت قىلغاندەك تۇيغۇ بېرىپ قويىدۇ، ئەگەر شۇنداق بولسا ئۇنىڭ سەدىقىسى يامان ئاقىۋەت ئېلىپ كەلگەن بولىدۇ، ئەگەر خەيرى ـ ئېھسان ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا قىلىنسا ئۇنداق ئاقىۋەت كېلىپ چىقمايدۇ.

2809/1658 ـ زَيْنَبُ امْرَأَةِ ابن مسعود – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ لما قال: ((تَصَدَّقْنَ يَا مَعْشَرَ النِّسَاءِ وَلَوْ مِنْ حُلِيِّكُنَّ)). قَالَتْ لابن مسعود: إِنَّكَ خَفِيفُ ذَاتِ الْيَدِ، وَإِنَّ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَمَرَنَا بِالصَّدَقَةِ، فَاسْأَلْهُ فَإِنْ كَانَ يَجْزِي عَنِّي وَإِلاَّ صَرَفْتُهَا إِلَى غَيْرِكُمْ. فَقَالَ عَبْدُ اللَّهِ: بَلِ ائْتِيهِ أَنْتِ. فَانْطَلَقْتُ فَإِذَا امْرَأَةٌ مِنَ الأَنْصَارِ بِبَابِ رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ حَاجَتِي حَاجَتُهَا، وَكَانَ قَدْ أُلْقِيَتْ عَلَيْهِ الْمَهَابَةُ فَخَرَجَ عَلَيْنَا بِلالٌ فَقُلْنَا لَهُ: ائْتِ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَأَخْبِرْهُ أَنَّ امْرَأَتَيْنِ بِالْبَابِ تَسْأَلانِكَ: أَتُجْزِئُ الصَّدَقَةُ عَنْهُمَا عَلَى أَزْوَاجِهِمَا وَعَلَى أَيْتَامٍ فِي حُجُورِهِمَا؟ وَلا تُخْبِرْهُ مَنْ نَحْنُ فسأله بِلالٌ فَقَالَ لَهُ: ((أَيُّ الزَّيَانِبِ؟)) قَالَ: امْرَأَةُ عَبْدِ اللَّهِ. فَقَالَ لَهُ: ((لَهُمَا أَجْرَانِ: أَجْرُ الْقَرَابَةِ، وَأَجْرُ الصَّدَقَةِ))* البخاري (1466)، مسلم (1000)

2809/1658 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ ئايالى زەينەپ رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئاياللار جامائەسى! زىنىنەت بۇيۇملىرىڭلاردىن ئېلىپ چىقىپ بولسىمۇ سەدىقە قىلىڭلار ! دېدى. مەن يولدىشىم ئابدۇللاھنىڭ قېشىغا كېلىپ: سەن مال ـ مۈلكى ئاز ئادەمسەن. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە سەدىقە قىلىشنى بۇيرىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سوراپ باققىن، ساڭا خەجلىگەن ماللىرىم سەدىقە بولامدىكەن، بولمىسا باشقىلارغا بېرىۋېتىمەن، دېدىم. ئىبنى مەسئۇد: سەن ئۆزۈڭ بېرىپ سورىغىن ! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىغا كەلسەم، ئەنسارىلاردىن بىر ئايالمۇ ماڭا ئوخشاش سوئال سورىغىلى كېلىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىشىكى ئالدىدا تۇرغانىكەن. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر خىل ھەيۋەتلىك كىشى ئىدى. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىزنىڭ قېشىمىزغا چىقتى، بىز ئۇنىڭغا: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كىرىپ: ئىشىك ئالدىدا ئىككى ئايال تۇرىدۇ. ئۇلار سەندىن ئۆزلىرىنىڭ ئەرلىرىگە ۋە ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىدىكى يېتىملارغا خەجلىگەن مېلىنىڭ سەدىقە ھېسابلىنىدىغان ياكى ھېسابلانمايدىغانلىقىنى سوراپ باقماقچىكەن دېگىن، ئەمما بىزنىڭ كىملىكىمىزنى دېمىگىن! دېدۇق. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كىرىپ، بىزنىڭ سۆزلىرىمىزنى ئېيتقان ئىكەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇلار كىملەركەن؟ دەپ سوراپتۇ. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: زەينەپ بىلەن ئەنسارىلاردىن بىر ئايال، دېگەن ئىكەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قايسى زەينەپ؟ دەپ سوراپتۇ، بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئابدۇللاھنىڭ ئايالى، دېگەن ئىكەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇلارغا ئىككى ئەجىر بولىدۇ، بىرى تۇغقانغا سىلە ـ رەھىم قىلغانلىقنىڭ، يەنە بىرسى سەدىقە قىلغانلىقنىڭ، دەپ جاۋاپ بېرىپتۇ. (مۇسلىم: 1000)

## سەۋرى قىلىش

« سەۋرى ـ نۇردۇر. »

كىرىزىس كۈچىيىپ مۇرەككەپلەششە، قىيىنچىلىق ئېغىرلىشىپ زۇلمەتلىك كېچە ئۇزارسا سەۋرىلا مۇسۇلماننى گاڭگىرىتىشتىن قوغدايدىغان نۇر چۇشكۈنلۈك ۋە ئۈمىدسىزلىكتىن قۇتۇلدۇرىدىغان يول ئاتا قىلىدۇ. سەۋرى ھەر بىر مۇسۇلمان دىنى ۋە دۇنيا ئىشلىرىدا ئېھتىياجلىق بولغان پەزىلەت. مۇسۇلماننىڭ ئىش ـ ھەرىكىتى ئۈمىد ئارزۇلىرى سەۋرى قىلىش ۋە چىدامىلىق بولۇش بىلەن يۇغۇرۇلغان بولۇشى زۆرۈر. ئۇنداق بولمىسا ئىشلار تۇترۇقسىز بولۇپ قالىدۇ.

مۇسۇلمان سەۋرى بىلەن ئۆزىنى قوراللاندۇرۇپ، قىيىنچىلىقلار ئالدىدا تەمترەپ قالمايدىغان، ئۈمىد يىراق بولسىمۇ ئۈمىدسىزلەنمەيدىغان، مەسئۇلىيەت قانچىلىك ئېغىر بولسۇن ئۈستىگە ئېلىشتىن قورقمايدىغان، ئىرادىلىك، پاراسەتلىك، ھامان قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئاسانلىقنىڭ، قاراڭغۇلۇقتىن كېيىن يورۇقلۇقنىڭ بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىدىغان ئۈمىدۋار، يىراقنى كۆرەر، تەدبىرلىك بولۇشى كېرەك.

### ھەممىسىنىڭ ئاساسى سەۋرلىك بولۇش

ئاللاھ تائالا كىشىلەر ھادىسىلەر ئالدىدا تېڭىرقاپ قالمىسۇن، سىناق ئالدىدا ئۆزىنى يوقىتىپ قويمىسۇن ئۈچۈن بۇ دۇنيانىڭ ھېچكىم سىرتتا قالمايدىغان سىناق دۇنياسى ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان:

[وَلَنَبْلُوَنَّكُمْ حَتَّى نَعْلَمَ الْمُجَاهِدِينَ مِنكُمْ وَالصَّابِرِينَ وَنَبْلُوَ أَخْبَارَكُمْ]

«بىز سىلەرنى ئەلۋەتتە (جىھادقا ئەمر قىلىش ۋە مۇشەققەتلىك ئىشلارغا تەكلىپ قىلىش بىلەن) سىنايمىز، تاكى سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن (ئاللاھ يولىدا) جىھاد قىلغۇچىلارنى ۋە جىھادنىڭ مۇشەققىتىگە چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى بىلگەنگە، سىرلىرىڭلاردىن ۋاقىپ بولغانغا قەدەر.» [سۈرە مۇھەممەد 31]

ھادىسە ۋە مۇسىبەتلەرگە ئالدىدىن خەۋەر تېپىپ، تولۇق تەييارلىق بىلەن ئۇچرىشىش، ئىنسانغا لايىق سۈپەت بولۇپ، مەسىلىلەرنى ھەل قىلىشقىمۇ قولايلىق. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

وَإِن تَصْبِرُواْ وَتَتَّقُواْ فَإِنَّ ذَلِكَ مِنْ عَزْمِ الأُمُورِ

«ئەگەر سەبىر قىلساڭلار (سۆزۈڭلار ۋە ھەرىكىتىڭلاردا) ئاللاھتىن قورقساڭلار، ئۇنداقتا بۇ ھەقىقەتەن ئىرادە بىلەن قىلىنىشقا تېگىشلىك ئىشلاردىندۇر.» [ئال ئىمران 186]

سەۋرى مۇھىم ئىككى ھەقىقەتنى ئاساس قىلىدۇ، بىرىنچىسى ھاياتلىقنىڭ قانۇنىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ ئاللاھ تائالا بۇ دۇنيانى نەتىجە ۋە مۇكاپات دۇنياسى قىلمىغان، بەلكى سىناق ۋە ئىمتىھان دۇنياسى قىلغان. ئىنسان باشتىن كەچۈرگەن ھەربىر سىناق ھەرخىل سىناقلار ئىچىدىكى بىر ھالقا، بەزىدە سىناقلار تولۇق ئوخشىماسلىقى مۇمكىن، يەنى ئىنسان بىر نەرسە بىلەن سىنىلىپ بولغاندىن كېيىن يەنە شۇ نەرسىنىڭ قارشىسى بىلەن سىنىلىشى مۇمكىن، خۇددى تۆمۈر ياخشى تاۋلىنىش ئۈچۈن ئاۋال ئوتقا ئاندىن سۇغا سېلىنغاندەك.

مانا مۇشۇنىڭغا ئوخشاش، بەلكىم ئەمدىلا كۆرەشنى ئاخىرلاشتۇرۇپ چىققان كىشىلەرگە تەقدىر يەنە يېڭى بىر سىناقنى تەقدىم قىلىشى مۇمكىن، بۇ ۋاقىتتا ھەربىر كىشىنىڭ يېڭى كەلگەن سىناقنى چىداملىق بولۇش ۋە بويسۇنۇش بىلەن قوبۇل قىلىشقا توغرا كېلىدۇ، ھاياتلىق سىناق ۋە ئىمتىھان بولسا بىز پۈتۈن تىرىشچانلىقىمىزنى سىناقلار ئالدىدا غەلىبە قىلىشقا قارىتىشىمىز كېرەك. ھاياتلىق ئىمتىھانى يېزىقچە ياكى ئېغىزچە بېرىدىغان ئىمتىھان ئەمەس، بەلكى ئۇ ئىنسانغا قاتتىق بېسىم ئېلىپ كېلىدىغان، قورقۇنچ ۋە قىينچىلىق ئىچىدىن يول تېپىشقا مەجبۇر قىلىدىغان دەرد ـ ئەلەم ۋە مۇشكىلات، ئۇ ناچارلارنى توقلۇقتىن كېكىرەلمەيدىغان قىلىۋەتسە، سەممىيلەرنى ئاچ ئۇخلىتىدىغان زىددىيەتلەر، ئۇ بىر بۆلۈك كىشىلەرنى ھارامزادىلىكتىن ئىلاھلىق داۋاسى قىلغۇزسا، يەنە بىر بۆلۈكلەرنى قولدىن كەتكەن ھوقۇقىنى ئېرىشىش يولىدا قۇربان قىلىدىغان ناھەقچىلىقلاردۇر.

ھەقىقەتەن ھاياتلىق تارىخى، ھاياتلىق باشلانغاندىن باشلاپ بۈگۈنگە قەدەر، ئۆگىنىش ئەپسۇسلىنىش، ۋايساش، ئەڭ ھەققانى ئىش شۇكى كىشىلەر ھاياتلىق يولىنىڭ تىكەن ۋە ئەخلەتلەر بىلەن تولغان ئىكەنلىكىگە ئىشىنىپ دادىللىق بىلەن يول تېپىش.

يەنە بىر ھەقىقەت ئىماننىڭ خاراكتېرىگە مۇناسىۋەتلىك، ئىمان ئىنسان بىلەن ئۇلۇغ ۋە غالىب ئاللاھ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت، كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى دوستلۇق مۇناسىۋىتى ۋاقىتنىڭ سىنىقىدىن ئۆتكەن مۇھىتنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ھادىسىلەر ئالدىدا تاۋلىنىپ چىققاندىلا ئاندىن قىممەتلىك بولغىنىدەك، ئىمانمۇ راست ياكى ساختىلىقى ئاشكارىلىنىشى ئۈچۈن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغان سىناقنى باشتىن كەچۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

[أَحَسِبَ النَّاسُ أَن يُتْرَكُوا أَن يَقُولُوا آمَنَّا وَهُمْ لَا يُفْتَنُونَ؟ * وَلَقَدْ فَتَنَّا الَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ فَلَيَعْلَمَنَّ اللَّهُ الَّذِينَ صَدَقُوا وَلَيَعْلَمَنَّ الْكَاذِبِينَ]

« ئىنسانلار ‹ئىمان ئېيتتۇق› دەپ قويۇش بىلەنلا سىنالماي تەرك ئېتىلىمىز دەپ ئويلامدۇ؟ ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى بىز ھەقىقەتەن سىنىدۇق، ئاللاھ ‹ئىماندا› راستچىللارنى چوقۇم بىلىدۇ. » [سۈرە ئەنكەبۇت 2ـ3]

ئاللاھ تائالانىڭ بىلىمى ئىشلارنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن تەرىپىنى تولۇق ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇنىڭغا گۇمان كەتمەيدۇ، ئەزەلدىن ئەبەدكە بار بولغان ھاياتلىق بىلەن يۇغۇرۇلۇپ كەتكەن بۇ

سىناقنىڭ نەتىجىسى ئاللاھنىڭ سىننىشى بويىچە چىقىرىلماستىن بەلكى ئىنساننىڭ ئەملى بويىچە باھالىنىدۇ. ئەگەر بىر قىسىم گۇناھكارلار خاتالىقلىرىنى ئېتىراپ قىلمىسا ئۇلارغا قانداق پاكىت تۇرغۇزىلىدۇ؟ ئەلۋەتتە ئۇلارنىڭ ئەزالىرى گۇۋاھلىق بېرىدۇ، پۇت قوللىرى جىنايەتلىرىنى سۆزلەيدۇ. ئاللاھ تائالا بۇنداقلار توغرىسىدا سۆزلەپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَيَوْمَ نَحْشُرُهُمْ جَمِيعًا ثُمَّ نَقُولُ لِلَّذِينَ أَشْرَكُواْ أَيْنَ شُرَكَآؤُكُمُ الَّذِينَ كُنتُمْ تَزْعُمُونَ؟ * ثُمَّ لَمْ تَكُن فِتْنَتُهُمْ إِلاَّ أَن قَالُواْ وَاللّهِ رَبِّنَا مَا كُنَّا مُشْرِكِينَ* انظُرْ كَيْفَ كَذَبُواْ عَلَى أَنفُسِهِمْ وَضَلَّ عَنْهُم مَّا كَانُواْ يَفْتَرُونَ]

«قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى يىغىمىز، ئاندىن مۇشرىكلارغا: ئاللاھنىڭ شېرىكلىرى دەپ ئېتىقاد قىلغان مەبۇدلىرىڭلار قەيەردە؟ دەيمىز، ئاندىن ئۇلار پەقەت ئۇززە ئېيتىپ: پەرۋەردىگارىمىز! ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىمىزكى، بىز مۇشرىك بولمىغان ئىدۇق، دەيدۇ، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە قارشى قانداق يالغان سۆزلىگەنلىكىگە قارىغىن، ئۇلارنىڭ (ئاللاھنىڭ شېرىكلىرى دەپ) بۆھتان چاپلىغان بۇتلىرى ئۇلاردىن قاچىدۇ.» [سۈرە ئەنئام 22-24]

ئاللاھ ئادىل بولغاچقا ئاللاھنىڭ ئادالىتى پەقەت ئۇلار سادىر قىلغان خاتالىق ۋە جىنايەتلىرى ھەم ئىسپاتلانغان ئاساسىدا جازالاشنى تەلەپ قىلىدۇ، ھەرگىز ئىلاھى بىلىمى ئارقىلىق جازالىمايدۇ.

يۇقىرىقى ئىككى ھەقىقەت تۈپەيلى، سەۋرى ناھايىتى مۇھىم. شۇ سەۋەبلىك دىن سەۋرىنى تەلەپ قىلىدۇ، لېكىن كىشىلەر ئادەتتە سەۋرىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى ئېسىدىن چىقىرىپ قويۇپ، قىيىنچىلىقتا يولۇققاندا گاڭگىراپ قالىدۇ، قىيىنچىلىقتا دۇچ كەلگەندە بىئارام بولىدۇ، سەۋرى قىلىشقا قارشى ھالدا جېدەللىشىدۇ، ئىش قىيىن كەلسە، ئۇڭۇشسىزلىققا ئۇچرىسا، مۇسىبەتكە ئۇچرىسا كەڭ جاھان تارىيىدۇ، كۆڭلەر قىيىنلىشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىشنى تېزلا بىر تەرەپ قىلىشقا ئۇرۇنىدۇ. بۇ، مۇۋەپپەقىيەت نىسبىتى ئەڭ تۆۋەن ھالەت، چۈنكى ئۇ دىن ۋە دۇنيانىڭ تەبىئىتىگە خىلاپ، مۇسۇلمان كىشى ئۆزىنى تەمكىن، يىراقنى كۆرەر، ئۇمىدۋار، ئىرادىلىك، چىدامىلىق قىلىپ يېتىشتۈرۈشى زۆرۈر.

سەۋرى بۈيۈكلۈكنىڭ نامايەندىسى، مۇكەممەللىكنىڭ بەلگىسى، روھنىڭ ئەتراپتىكى ئىشلارغا رەھبەرلىك قىلغانلىقىنىڭ دەلىلى. شۇنىڭ ئۈچۈن «ئەسسەبۇر» ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى. ئاللاھ پۇرسەت بەرگۈچى، كىشىلەر جىنايەتنى ئالدىراپ سادىر قىلسىمۇ ئۇ جازاغا ئالدىراپ كەتمەيدۇ دېگەن بولىدۇ، ئاللاھنىڭ تەقدىر ئارغامچىسى قىسقا ئۆمۈر، تار زامان، ئۆتكۈنچە قىزىقىش ۋە ھېسسىيات نۇقتىسىدىن ئەسىرلەر دائىرىسىگە قويۇۋېتىلىدۇ.

سەۋرى پىشقان ئەرلىكنىڭ يۈكسەك باتۇرلۇقنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرى، ھاياتلىقنىڭ سىناقلىرىغا تۇترۇقسىز ئادەملەر بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. ئەگەر بىر ئادەمدە يۆتكىمەكچى بولغان ئېغىر يۈك بولسا كىچىك بالا ياكى كېسەل ياكى ئاۋاق بۇشاڭلارنى ئىشلەتمەيدۇ بەلكى كۈچلۈك پىشقان، كىشىنى تاللايدۇ. ھاياتلىقمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش بولۇپ ھاياتلىقنىڭ ۋەزىپىسىنى، ھاياتلىقنى بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا كۆتۈرۈشنى پەقەت ئەڭ باتۇر، چىدامىلىق، سەبىرچان كىشىلەرلا ئۈستىگە ئالالايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن يېتەكچى ۋە يول باشچىلارنىڭ سىناق ۋە مۇشەققەتلەردىكى نېسىۋىسى باشقىلاردىن كۆپ بولىدۇ.

2310/1355 – مصعبُ بنُ سعدٍ عن أبيه قلت: يا رسول الله أيُّ النَّاس أشدُّ بلاء قال: ((الأنبياء ثمَّ الأمثل فالأمثل يبتلى الرَّجلُ على حسب دينه فإن كان دينه صلبًا اشتدَّ بلاؤه وإن كان في دينه رقة ابتلاه على حسب دينه فما يبرح البلاءُ بالعبد حتى يتركه يمشي على الأرض وما عليه خطيئةٌ))* الترمذي (2398)

2310/1355 ـ مۇسئەب ئىبنى سەئد دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: قايسى كىشىلەرگە بالايى ـ ئاپەت بەك قاتتىق بولىدۇ؟ دەپ سورىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: پەيغەمبەرلەر، ئۇندىن كېيىن قالغانلار مەرتىۋىسى بويىچە بولىدۇ. كىشى ئىمانىغا لايىق دەرىجىدە سىنىلىدۇ. ئەگەر ئۇ كىشىنىڭ ئىمانى چىڭ بولسا، بالاسى قاتتىق بولىدۇ. ئىمانى سۇس بولسا، بالاسى يەڭگىل بولىدۇ. كىشىگە بالايى ـ ئاپەت داۋاملىق كېلىۋېرىپ، ئاخىرى بالايى ـ ئاپەت ئۇ كىشىنى گۇناھسىز ھالغا كەلتۈرىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 2398)

**كىشىلەرنىڭ سىنىقى ئۇلارنىڭ ئېتىقادى ۋە تاقىتى بويىچە بولىدۇ**

ھاياتلىقتا چۈككەن مۆئمىن ھاياتلىقنىڭ ئومۇمىي سىناقلىرىغا دۇچ كېلىدۇ، ئەمما ھاياتلىق مەيدانلىرىدىن ئۆزىنى چەتكە تارتقان ئاجىزلار نېمىگە ئېرىشىدۇ؟ ھاياتلىق بىلەن رىقابەتلىشىپ ئۇنىڭ مۇشەققەتلىرى بىلەن ئېلىشقۇچىنىڭ ئاللاھنىڭ ئالدىدىكى دەرىجىسى ھاياتلىقتىن ئۆزىنى چەتكە ئالغان مەغلۇبىيەتچىنىڭ دەرىجىسىدىن نەچچە ھەسسە ئۈستۈن بولىدۇ. چىدامىلىق، قەيسەر كىشىلەرگە تەييارلىغان ئەجىر، باشقا ئىبادەتلەرگە تەييارلىغان ئەجىردىن كۆپ.

قوبۇل قىلغىلى بولمايدىغان ئىش شۇكى بىر قىسىم كىشىلەر، ئىسلام قىينچىلىقنى، جاپا چېكىشنى، ئاچلىقنى ياخشى كۆرىدۇ دەپ چۈشىنىۋالىدۇ. بۇ ئېغىر خاتالىق. ئىسلام دىنى ھاياتلىق بىلەن رىقابەتلەشكەن، قىينچىلىقلاردىن قورقۇپ قالمىغان كىشىلەرنى ئۇلارنىڭ مۇستەھكەم ئىرادىسى، سەمىمىي ئىشەنچىسى سەۋەبلىك ئالقىشلايدۇ. شۇ سەۋەبلىك ئىسلام كىشىلەر تەقدىرىدىن ۋايىسماي، سىناقلاردىن مۇۋەپپەقىيەتلىك ئۆتەلىسۇن ئۈچۈن ئۇلار ئۇچرايدىغان قىينچىلىق ۋە كېسەللىكلەرنىڭ پايدىلىق تەرەپلىرىنى ئالدىن بايان قىلىدۇ. ئىنسان ھاياتلىق كۈرىشى داۋامىدا توپىلارغا مىلىنىشى، قىينچىلىق ھالسىرىتىپ قويۇشى مۇمكىن، لېكىن ئىمانى كۈچلۈك، قەددى رۇس بولسىلا ھاياتلىقنىڭ مۇنداق يېرىكلىكى پەقەت ئاللاھ بىلەن بولغان ئارىلىقنى يېقىنلاشتۇرىدۇ.

مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئەزىيەتكە ئۇچرىشى ئاللاھنىڭ ئۇنى ئۇنتۇپ قالغانلىقى، رەھمىتىدىن يىراق قىلغانلىقى دەپ قارىشى ئاغزىغا كەلگەننى جۆيلۈش، لېكىن چېكىنگەن ۋە چۈشكۈنلەشكەن دەۋرلەردە بۇنداق ئەپسۇسلىنارلىق ئىش مۇسۇلمانلار ئىچىدە ئەۋج ئالغان، بىز ھاياتلىقنىڭ مۇشەققەتلىرى ئەرلەرنىڭ ھىممەتلىرى مىقدارى بويىچە بولىدۇ دېگەن ئىدۇق.

يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىغا نەزەر سالىدىغان بولساق، ئۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ھىمايىسىدە تەربىيىلەنگەن، ئېسىل نەسەپتىن بارلىققا كەلگەن پەيغەمبەر بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەرلىك ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ئالدىدا ھۆرمەتلىك... بۇ ھۆرمەتلىك كىشىنىڭ ھاياتىنىڭ

تۆنجى باسقۇچلىرىنى قانداق ئۆتكۈزگەنلىكىگە قاراڭ، ئۇ كىچىك تۇرۇپلا ئانىسىدىن ئايرىلغان، قېرىنداشلىرى ئۇنىڭغا سۇيىقەست قىلىپ ئاتىسىنىڭ باغرىدىن يۇلۇپ ئېلىپ چىققان، قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئۇنى قۇدۇققا تاشلىغان. كارۋانلار قۇل قىلىش ئۈچۈن ئۇنى قۇتۇلدۇرغان، قېرىنداشلىرى قۇل ئورنىدا ئەرزان باھادا بىر نەچچە دەرھەمگە سېتىۋەتكەن. ئۇنى مىسىرنىڭ پادىشاھى سېتىۋالغان، ئۇ قەسىرگە ئورۇنلۇشۇپلا رەزىل سۇيىقەستكە دۇچ كەلگەن، ئۇ پاك دىيانەتلىك تۇرۇپ يامانلىق نىيىتىدە بولدى دەپ تۆھمەت چاپلانغان، ئۇنىڭ پاكلىقى ئېنىق تۇرسىمۇ بىر قانچە كۈن ياكى بىر قانچە ئاي ئەمەس بەلكى بىر قانچە يىل زىندانغا تاشلانغان.

ئەگەر باشقا بىر ئادەمنىڭ ھاياتى مۇشۇنداق دەرد ـ ئەلەم بىلەن تولغان بولسا ئاسمان يىراق يەر قاتتىق كەلگەن، تەقدىردىن ئاغرىنغان بولار ئىدى، لېكىن يۇسۇپ زىندانىنىڭ تېمى ئىچىدە بىلمىگەنلەرگە بىلدۈرۈپ ئاللاھنى ئىنكار قىلغانلارغا ئاللاھنىڭ ئىنئاملىرىنى كۆرسىتىپ قەلبى يورۇق پېتى تۇردى. مانا بۇ پەزىلەت ئىگىلىرىنىڭ ئەھۋالى. ئۇلار دۇنيانىڭ خۇلۇقىنى يوقىتىپ قويغان تەقدىردىمۇ دىنىنىڭ ساپلىقىنى يوقۇتۇپ قويمايدۇ، مۇسىبەتلەر ئالدىدا ئۆزىنى تۈگەشتۈرىۋالمايدۇ.

بىز پەيغەمبەرلەر، سىدىقلار، شېھىدلەر ۋە سالىھلارنىڭ تەرجىمىھاللىرىدا كۆرگەنلىرىمىز يۇقىرى ئورۇننىڭ قىينچىلىقىنىڭ بېسىمى، سىناقلارنىڭ ئېغىرلىقىدىن قولغا كېلىدىغانلىقىنى تەكىتلەيدۇ.

بەزىدە مۇسىبەتنىڭ كۆپ بولۇشى، ئىنسانغا كېلىدىغان ياخشىلىق ۋە ئىسىللىكنىڭ ئىپادىسى. كۆپىنچە دەرد ـ ئەلەملەر مۆئمىنلەرنىڭ دۇنياغا بېرىلىپ كېتىش، ئۇنىڭغا كۆپ ئالدىنىشتىن ساقلاش ئۈچۈن مۆئمىنگە تەقدىر قىلىنغان پاكلىنىش بولۇپ، بەزى زىيانلىقتەك نەرسىلەر پايدىلىق، بەزى مۇشەققەتلىك ئۆز يولىدا مۇكاپات ۋە رەھمەت.

ساقلاش، سەۋرى قىلىش، كۈتۈشلەر دۇنيانىڭ قانۇنىيىتى ۋە رەت ـ تەرتىپى. مەسىلەن: ئۇرۇق يەرگە سېلىنىپ بولغىچىلا ئۈنمەيدۇ، ئۈنسىمۇ ئۈنۈپلا ھوسۇل بەرمەيدۇ، بەلكى ئۈنۈپ ئۆسۈپ يېتىلىپ پىشقىچە كۈتۈشكە توغرا كېلىدۇ، تۆرەلمىمۇ تولۇق ئىنسان بولۇشى ئۈچۈن ئانىنىڭ قورسىقىدا بىر قانچە ئاي تۇرىدۇ، ئۇلۇغ غالىپ ئاللاھ ئاسمان زېمىننى ئالتە كۈندە ياراتقانلىقىنى بىلدۈردى. ئۇ ئۇلارنى، كۆزنى يۇمۇپ ـ ئاچقۇچە، ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز ۋاقىتتا يارىتىشقا ئاجىز كەلمەيدۇ، كېچە ۋە كۈندۈزلەر كىشىلەرنىڭ ئۆمرىنى بەلگىلەپ كۈندىلىك ئىشلىرىنى توختىتىپ بېرىدۇ، ئۇلارنىڭ خاراكتېرىنى يېتىلدۈرۈپ تەبىئەتلىرىنى پىشۇرىدۇ، ئاندىن ياراتقۇچىنىڭ دەرگاھىغا بارىدۇ.

ۋاقىت دۇنيادىكى ھەر بىر ھەرىكەت ۋە جىملىقنىڭ كىيمى. ئەگەر بىز ۋاقىتتىن ھالقىپ چىدامسىزلىق قىلساق، چىدىماسلىقنىڭ ئوتىدا ئازابلىنىمىز يەنە كېلىپ قانۇنىيەت بويىچە ھەرىكەت قىلىدىغان شەيئىلەرنىڭ ماھىيىتىدىن ھېچ نەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيمىز.

ئەمەل، ئىبادەتكە سەۋر قىلىش، خاتالىشىشتىن ساقلىنىشقا سەۋرى قىلىش، مۇسىبەتلەرگە سەۋرى قىلىشتىن ئىبارەت سەۋرى بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ.

ئەمەل ـ ئىبادەتكە سەۋرى قىلىشنىڭ ئاساسى، زۆرۈر بولغان ئىسلامى ئىبادەتلەرنى ئىجرا قىلىشقا، جاپا ـ مۇشەققەتكە سەۋر قىلىپ ئۆزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. مەسىلەن: ناماز تەكرارلىنىدىغان پەرز بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇ توغرىلىق مۇنداق دېگەن:

وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلَاةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا

«(ئى مۇھەممەد) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىداملىق بولغىن.» [سۈرە تاھا 132] ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:

[وَاسْتَعِينُواْ بِالصَّبْرِ وَالصَّلاَةِ وَإِنَّهَا لَكَبِيرَةٌ إِلاَّ عَلَى الْخَاشِعِينَ]

«سەۋرى قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (ئاللاھتىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز ئاللاھتىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر.» [سۈرە بەقەرە 45]

مۆئمىنلارنىڭ مۇناسىۋىتى، دوستلىقىنىڭ ساقلىنىشى، كەمچىلىكلىرىنى ئۆز - ئارا ئەپۇ قىلىشى ئەڭ گۈزەل سەۋرىگە تايىنىدۇ:

[وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُم بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ]

«سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن - ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەبىرچان بولغان ھالدا بىللە بولغىن.» [سۈرە كەھەپ 28]

ئۆزئارا تەۋسىيە قىلىش، ئۆزئارا ھەققە تەۋسىيە قىلىش بىلەن بىر قاتاردا بولۇپ ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ غەلىبىسىنىڭ شۇ ئىككىسىگە باغلىنىشلىق ئىكەنلىكى توغرىسىدا قەسەم قىلغان:

[وَالْعَصْرِ* إِنَّ الْإِنسَانَ لَفِي خُسْرٍ* إِلَّا الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ وَتَوَاصَوْا بِالْحَقِّ وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ]

«زامان بىلەن قەسەمكى، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، بىر - بىرگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر - بىرىگە سەۋرىنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر.» [سۈرە ئەسرى 1-3]

گۇناھ ئىشلارنى قىلىشتىن ئالدىدا سەبر قىلىش، كىشىلەر ئارىسىغا تارقىتىۋېتىلگەن، شۇنداقلا كىشىلەرگە چىرايلىق كۆرسىتىلگەن ھاۋايى - ھەۋەس ۋە كۆڭۈلنىڭ ۋەسۋەسىلىرىگە قارشى تۇرۇشنىڭ ئاساسى. قىزىقىپ كەتمەيدىغان ئىشلارنى قىلىش، قىزىقىدىغان شەھۋەتلەردىن ئۆزىنى تارتىش پەقەت سەۋرى ئارقىلىقلا ئەمەلگە ئاشىدۇ، سەۋرى، ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ھەقىقىي ئىشىنىش ۋە كەسكىن يۈزلىنىشنىڭ ئىپادىسى، ئۇ مۆئمىننى پەسلىكنىڭ زىيىنى، جىنايەت ۋە گۇناھنىڭ قىلتىقىدىن ساقلاپ قالىدىغان پاكلىقنىڭ جېنى.

رَبَّنَا أَفْرِغْ عَلَيْنَا صَبْرًا وَتَوَفَّنَا مُسْلِمِينَ

«پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە سەۋر ئاتا قىلغىن، بىزنى مۇسۇلمان پېتىمىزچە قەبزى روھ قىلغىن.» [سۈرە ئەئراپ 126]

يەنە بىرى مۆئمىننىڭ ئۆزى ياكى مېلى ياكى ئائىلىسى ياكى ئۆيىگە يەتكەن مۇسىبەتلەرگە سەۋرى قىلىش بولۇپ ھەرقانداق كىشىنىڭ تۇرمۇشى بۇلارنىڭ بىرەرىدىن بولسىمۇ خالىي بولالمايدۇ. مۇسىبەتكە بىۋاستە ئۇچرىمىدى دېگەندىمۇ ۋاستىلىك تەسىرگە ئۇچرايدۇ. مۇسۇلمان كىشى ئاللاھ بىلەن قوغدالسا ئاللاھقا تايانسا ھادىسىلەرنىڭ بېسىمى ئازلاپ، زىيىنى كىچىكلەيدۇ. ئەڭ يۇقىرى ئىشەنچ كۆپىنچە ۋاقىتلاردا دەرد ئەلەملەردىن ھالقىپ كېتىدۇ.

مۆئمىننىڭ دىنى قىيىنچىلىقلار ئالدىدا تورۇپ مۇشەققەتلەر ئالدىدا يوقاپ كەتمىسلا مۆئمىن ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئايرىلىپ قالمايدۇ.

[وَلَنَبْلُوَنَّكُمْ بِشَيْءٍ مِّنَ الْخَوفْ وَالْجُوعِ وَنَقْصٍ مِّنَ الأَمَوَالِ وَالأنفُسِ وَالثَّمَرَاتِ وَبَشِّرِ الصَّابِرِينَ* الَّذِينَ إِذَا أَصَابَتْهُم مُّصِيبَةٌ قَالُواْ إِنَّا لِلّهِ وَإِنَّ ا إِلَيْهِ رَاجِعونَ* أُولَ ئِكَ عَلَيْهِمْ صَلَوَاتٌ مِّن رَّبِّهِمْ وَرَحْمَةٌ وَأُولَ ئِكَ هُمُ الْمُهْتَدُونَ]

«بىز سىلەرنى بىر ئاز قورقۇنۇچ بىلەن، بىر ئاز قاھەتچىلىك بىلەن، ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، باللىرىڭلارغا، زىرائەرتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز.(بىشىغا كەلگەن بىرەر مۇسىبەت، زىيان ـ زەخمەتلەرگە) سەۋر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن. ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا، ئۇلار: بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز دەيدۇ. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرتى ۋە رەھمىتىگە ئىرىشكۈچىلەردۇر، ئەنە شۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر.» [سۈرە بەقەر 155ـ157]

2352/1368 – وعنه رفعه: ((يقول الله عز وجل: ما لعبدي المؤمن عندي جزاءٌ إذا قبضتُ صفيه من أهل الدُّنيا ثم احتسبهُ إلاَّ الجنة))* البخاري (6424)

2352/1368 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: الله مۇنداق دەيدۇ: مۇئمىن بەندەمنىڭ دۇنيادا ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئادىمىنى ئېلىپ كەتسەم، ئاندىن ئۇ مەندىن ساۋاب كۈتۈپ سەۋر قىلسا، مەندىكى مۇكاپات پەقەتلا جەننەتتۇر. (بۇخارى: 6424)

2353/1369 – ابنُ عمر و بن العاص– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إنَّ الله لا يرضى لعبده المؤمن إذا ذهب بصفيِّة من أهل الأرض فصبر واحتسب بثوابٍ دون الجنة))* النسائي

2353/1369 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: الله تائالا زېمىن ئەھلىدىن مۇئمىن بەندىسىنىڭ دۇنيادا ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئادىمىنى ئېلىپ كەتكەندە، ئۇ (مۇئمىن بەندىسى) سەۋر قىلىپ، ساۋابىنى الله تائالادىنلا كۈتسە ۋە بۇيرۇلغان دۇئانى ئوقۇسا، الله ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتىن باشقا مۇكاپاتقا رازى بولمايدۇ. (نەسائى: 1871)

قاسىم ئىبنى مۇھەممەدتىن بايان قىلىنىپ ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ ئايالىم ۋاپات بولدى، مۇھەممەد ئىبنى كەئبىل تەزىيە بىلدۈرۈش ئۈچۈن كېلىپ مۇنداق دېدى: بەنى ئىسرئىلنىڭ ئىچىدە يۇقىرى ساپالىق، ئالىم، ئابىد، ئىجتىھاتلىق بىر كىشى بار ئىكەن، ئۇنىڭ ئىنتايىن ياخشى كۆرىدىغان بىر ئايالى بولۇپ ئۆلۈپ كېتىپتۇ، ئۇ كىشى قاتتىق قايغۇرۇپ ھاتتا ئۆيگە كىرىۋېلىپ ئىشىكنى تاقاپ كىشىلەر بىلەن كۆرۈشمەپتۇ، ئۇنىڭ قېشىغا ھېچكىم كىرمەپتۇ، بۇنى بەنى ئىسرائىلدىن بىر ئايال ئاڭلاپ ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ مۇنداق دەپتۇ: مېنىڭ شۇ كىشىدىن كۆرسەتمە سورايدىغان بىر ھاجىتىم بار ئىدى، مەن ئۇنى ئۇنىڭ ئاغزىدىن ئاڭلىمىسام بولمايدۇ، دەپ ئىشىكتىن كەتمەپتۇ، خەۋەر ئۇ كىشىگە يەتكۈزۈلگەندىن كېيىن ئۇ ئايالغا

ئىجازەت بېرىپتۇ، ئۇ ئايال مۇنداق دەپتۇ:

ـ مەن سەندىن بىر ئىشتا كۆرسەتمە سورىماقچىمەن؟ ئۇ كىشى:

ـ قانداق ئىش؟ دەپتۇ، ئۇ ئايال:

ـ مەن خوشنامدىن بىر زىننەت بۇيۇمنى ئارىيەتكە ئېلىپ مەلۇم مەزگىل تاقىغان ئىدىم، خوشنام ئۇنى سوراپ ئادەم كىرگۈزۈپتۇ، ئۇنى قايتۇرامدىم؟ دەپتۇ، ھېلىقى كىشى:

ـ ۋەللاھى قايتۇرىسز. دەپتۇ، ھېلىقى ئايال:

ـ ئۇ مېنىڭ يېنىمدا بىر مەزگىل تۇرغان تۇرسا، دەپتۇ، ھېلىقى كىشى:

ـ بۇ تېخىمۇ قايتۇرۇشقا تېگىشلىك ئىكەنلىكىنى كۆرستىدۇ، دەپتۇ، ھېلىقى ئايال:

ـ ئاللاھ ساڭا رەھمەت قىلسۇن، ئاللاھ ساڭا بېرىپ تۇرغان ئۇ ئەڭ ھەقلىق بولغانلىقى ئۈچۈن ئېلىپ كەتكەن نەرسىگە يەنە ئېچىنامسەن؟ دەپتۇ، ھېلىقى كىشى ئۆزىنىڭ كەتكۈزۈپ قويغىنىنى بايقاۋاپتۇ، ئاللاھ ئۇ ئايالنىڭ سۆزى بىلەن ئۇ كىشىگە مەنپەئەت يەتكۈزۈپتۇ.

## مۆتىبدىل ۋە پاك ـ دىيانەتلىك بولۇش

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھاياتىغا خاس بولغان، ئۇلارنىڭ جىسمانىي ۋە روھى ئىشلىرىنى مۇنتىزىملاشتۇرىدىغان، ئۇلۇغ ئاساس ئۈستىگە تۇرغۇزىدىغان بىر تۈركۈم تەلىماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، ئىنسانلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرى، كىيىم ـ كېچەكلىرى، تۇرالغۇ جايلىرى ۋە ھاياتلىقتىكى باشقا ئارزۇ ـ ئارمانلىرىغا ئالاقدار ئەدەب ـ ئەخلاقلاردىن ئىبارەت. بۇ تەلىماتلار مۇسۇلمانلاردىن مۇتلەق راھىب بولۇشنى ياكى مۇتلەق ماددىزىم بولۇشنى تەلەپ قىلمايدۇ، بەلكى ئۇ ئوتتۇراھاللىق ۋە مۆتىبدىللىكنى نۇقتا قىلغان بولۇپ، ئىجرا قىلىش ناھايىتى ئاساندۇر.

ئىسلام دىنى تەلىماتلىرىدا جىسمىنىڭ (تەن) ئېھتىياجلىرى بىلەن روھنىڭ ئېھتىياجلىرىغا تەڭ ئەھمىيەت بېرىدۇ، بىرىگە سەل قاراپ يەنە بىرىگە كۆڭۈل بۆلۈشنى چەكلەيدۇ، ئىككىسىنى ماسلاشتۇرغاندىلا ئىنسانلار بۇ دۇنيا ۋە ئۇ دۇنيادىكى رولىنى جارى قىلدۇرالايدۇ دەپ قارايدۇ. ساماۋىي ھىدايەتلەر غايىب بولغان مەزگىللەردە زېمىندا بارلىققا كەلگەن تۈرلۈك پەلسەپىلەر تەنىنىڭ ئېھتىياجى بىلەن روھنىڭ ئىشتىياقىنى ماسلاشتۇرۇش ئاخىرقى بارارگاھىمىز بولغان ئاخىرەتنى قولغا كەلتۈرۈش بىلەن ھاياتلىق مۇساپىمىزنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان بۇ دۇنياغا ئەھمىيەت بېرىشنى ماسلاشتۇرۇشقا ئاساسەن مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمىدى، بەزىلىرى روھى كىشەندىن خالاس بولغاندىلا ئاندىن ئېگىز پەرۋاز قىلالايدۇ دەپ ئويلاپ تەننى پۈتۈنلەي نابۇت قىلماقچى بولدى، يەنە بەزىلىرى بولسا روھنى مەسخىرە قىلىپ كۆز ئالدىدىكى ئەرزىمەس لەززەتلەردىن بەھرە ئېلىشنى نىشانلىدى.

ئەمما ئىسلام دىنىدا ھاۋايى ھەۋەسلەر ۋە شەھۋەتپەرەسلىكلەر بىلەن ئويىنىشىدىغان ھايۋانىيلىق بولمىغىنىدەك، كىشىلەرنى زېرىكتۈرىدىغان ۋە قىينايدىغان روھانىيلىقمۇ يوق.

شۈبھىسىزكى، ئاخىرەت دۇنياسىغا ئىمان كەلتۈرىدىغان مۆئمىننىڭ ھاياتى بىلەن بۇ دۇنيادىكى ئۆمرىنى بارلىقى ۋە مەقسىتىگە يېتىدىغان بىردىن بىر پۇرسەت دەپ بىلىدىغان كاپىرنىڭ ھاياتى بىلەن ئوخشاشمايدۇ، كاپىرلارنىڭ كۆپىنچىسى ئۆزلىرىنىڭ پاك ـ دىيانەتلىكىنى يوقىتىپ خاھىشلىرىغا ئەگىشىدۇ، پەقەت ھوزۇرلىنىش ئۈچۈنلا ياشايدۇ، ھېچبولمىغاندىمۇ خاتالىقىدىن يېنىپ توغرا يولنى تاپالمىغان تەقدىردە ئەنە شۇنداق بولىدۇ، بۇ

ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

إِنَّ اللَّهَ يُدْخِلُ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ وَالَّذِينَ كَفَرُوا يَتَمَتَّعُونَ وَيَأْكُلُونَ كَمَا تَأْكُلُ الْأَنْعَامُ وَالنَّارُ مَثْوًى لَّهُمْ

«شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، كاپىرلار (ھاياتى دۇنيادا ئۇنىڭ لەززىتىدىن) بەھرىمەن بولىدۇ ۋە چاھار پايلاردەك يەپ ـ ئىچىدۇ، (ئاخىرەتتە) ئۇلارنىڭ جايى دوزاخ بولىدۇ)» [سۈرە مۇھەممەد 12] يەنە مۇنداق دەيدۇ:

رُّبَمَا يَوَدُّ الَّذِينَ كَفَرُواْ لَوْ كَانُواْ مُسْلِمِينَ* ذَرْهُمْ يَأْكُلُواْ وَيَتَمَتَّعُواْ وَيُلْهِهِمُ الأَمَلُ فَسَوْفَ يَعْلَمُونَ

«كاپىرلار (قىيامەتنىڭ دەھشىتىنى كۆرگەندە، دۇنيادىكى چېغىمىزدا) مۇسۇلمان بولساقچۇ، دەپ ئارمان قىلىدۇ، (ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنى (يەنى كۇففارنىڭ مەيلىگە) قويۇۋەت، يەپ ـ ئىچىپ، ئويناپ ـ كۈلۈپ يۈرسۇن، ئۇلار بىھۇدە ئارزۇلار بىلەن بولىۋەرسۇن، ئۇلار ئۇزاققا قالماي (ئۆز قىلمىشىنىڭ يامانلىقىنى) بىلىدۇ.» [سۈرە ھىجرى 2ـ3]

ئەمما مۆئمىنلەر بولسا ئارزۇ ـ ئۈمىدلىرىنى بۇ دۇنيا ۋە ئۇ دۇنياغا تەڭ تەقسىملەيدۇ، ئۆزىگە ھازىرىسى ۋە كەلگۈسى ئۈچۈن ياخشىلىق ئىزدەيدۇ. قۇرئان كەرىم بىزلەرگە ھەر ئىككى ھاياتلىقتا نېئمەت ۋە بەخت ـ سائادەتكە ئېرىششنى ئارزۇ قىلىشنىڭ ئاللاھنى ئەڭ چوڭقۇر ياد ئەتكەنلىك بولىدىغانلىقىنى ئۆگەتكەن. ئاللاھ مۇنداق دېگەن:

فَإِذَا قَضَيْتُم مَّنَاسِكَكُمْ فَاذْكُرُواْ اللّهَ كَذِكْرِكُمْ آبَاءكُمْ أَوْ أَشَدَّ ذِكْرًا فَمِنَ النَّاسِ مَن يَقُولُ رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا وَمَا لَهُ فِي الآخِرَةِ مِنْ خَلاَقٍ* وِمِنْهُم مَّن يَقُولُ رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي الآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ* أُولَـئِكَ لَهُمْ نَصِيبٌ مِّمَّا كَسَبُواْ وَاللّهُ سَرِيعُ الْحِسَابِ

«سىلەر ھەجگە ئائىت ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن، ئاللاھنى بولسا ئاتا ـ بوۋاڭلارنى (پەخىرلىنىپ) ياد ئەتكەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ زىيادە ياد ئېتىڭلار، بەزى كىشىلەر: ‹ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە (نېسىۋىمىزنى) بۇ دۇنيادىلا بەرگىن› دەيدۇ، ھالبۇكى ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ياخشىلىقتىن) ھېچ نېسىۋە يوقتۇر، بەزى كىشىلەر: ‹پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن› دەيدۇ، ئەنە شۇلار ئۆزلىرى قىلغان ئەمەللىرىنىڭ مېۋىسىنى كۆرەلەيدۇ.» [سۈرە بەقەرە 200ـ202]

قارۇنغا قىلغان نەسىھەتتە دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئۈچۈن ئىشلەشنىڭ مۇھىملىقى تەكىتلەنگەن. خۇددى ياخشى تەدبىردىن ياخشى نەتىجە چىققاندەك دۇنيا ئاخىرەتكە ئېرىششنىڭ ۋاستىسىدۇر، ۋاستە دۇرۇس بولسا مەقسەتكە يەتكىلى بولىدۇ. شۇ ۋەجىدىن ئاللاھنىڭ قارۇنغا قارىتىلغان تەلىماتلىرى شۇ مەزمۇنلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان:

وَابْتَغِ فِيمَا آتَاكَ اللَّهُ الدَّارَ الْآخِرَةَ وَلَا تَنسَ نَصِيبَكَ مِنَ الدُّنْيَا وَأَحْسِن كَمَا أَحْسَنَ اللَّهُ إِلَيْكَ وَلَا تَبْغِ الْفَسَادَ فِي الْأَرْضِ إِنَّ اللَّهَ لَا يُحِبُّ الْمُفْسِدِينَ

«ئاللاھ ساڭا بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى تىلىگىن، دۇنيادىكى نېسىۋەڭنىمۇ ئۇنۇتمىغىن، ئاللاھ ساڭا ياخشىلىق قىلغاندەك، سەن (ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگىمۇ) ياخشىلىق قىلغىن، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىقنى تىلىمىگىن، ئاللاھ ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچىلارنى

دوست تۇتمايدۇ.» [سۈرە قەسەس 77]

يۇقىرىقىدەك تەلىماتلارغا ئاساسەن ئىسلام دىنى ئىنسانغا دۇنيادا يېيىش ئۇچۇن ياشايدىغان، دەستىخانىغا تۇرلۇك يېمەكلىكلەرنى يىغىش ئۇچۇنلا ھەرىكەت قىلىدىغان، يېمەكلىك يىغالىسا خوش بولىدىغان، بولمىسا غەزەپلىنىپ تەقدىر مەن بىلەن ئوينىشىۋاتىدۇ، دەپ ئويلايدىغان قورسىقىنىڭ قۇلى بولۇپ قالماسلىقنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

داۋاملىق يەپ ـ ئىچىش، تويۇنۇشنىڭ كويىدا يۇرۇيدىغان، تاماق پۇراش ئۇسۇللىرى، لەززەتلىنىش تۇرلىرىنى ئىجاد قىلىش ئۇستىدە ئويلىنىدىغان ئادەملەر ئۇلۇغ ئىشلارغا يارىمايدۇ. جىھاد قىلىش ياكى قۇربان بېرىشلەرگە تاقەت قىلالمايدۇ.

5500/3287 ـ ابْن عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: تَجَشَّأَ رَجُلٌ عِنْدَ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: ((كُفَّ عَنَّا جُشَاءَكَ فَإِنَّ أَكْثَرَهُمْ شِبَعًا فِي الدُّنْيَا أَطْوَلُهُمْ جُوعًا يَوْمَ الْقِيَامَةِ))* الترمذي (2478)، ابن ماجة (3350)

5500/3287 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھۇزۇرىدا كېكىرگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىزنىڭ قېشىمىزدا كېكىرمە! بۇ دۇنيادا قورسىقى بەك تويغانلار قىيامەت كۇنى بەك ئاچ قالىدىغانلاردۇر، دېدى. (تىرمىزى: 2478)

ھەممىگە ئايانكى، ئېغىر كېسەللىكلەر، خەتەرلىك ئىللەتلەرنىڭ نۇرغۇنى يېمەكلىكنى ئاشقازاننىڭ ھەزىم ئىقتىدارىدىن ئاشۇرۇپ ئىستىمال قىلىشتىن كېلىپ چىقىدۇ.

مۇتلەق تەركى دۇنيا بولۇپ، زاھىدلىق قىلىش ياكى باشقا بىمەنە ئەھمىيەتسىز ئويلارنى مەقسەت قىلىپ يېمەكلىك مىقدارىنى تەڭشەش بىلەن مەقسەتكە يەتكىلى بولمايدۇ، پەقەت ئۇلۇغۋار، بۇيۇك بىر ئىرادىنى كۆڭۈلگە پۇكۇپ شۇنى قولغا كەلتۇرۇشنى مەقسەت قىلىشتەك توغرا ئۇسۇل قوللانغاندىلا ئاندىن كېيىن ئىنسان ئۆزىدىكى ئەرزىمەس ئويۇن ـ تاماشىلار ۋە تۇرلۇك ھوزۇر ـ ھالاۋەتلەرگە زىيادە بېرىلىشتەك خاھىشنى ئۆزگەرتەلەيدۇ.

5497/3284 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أضاف النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ضيفًا كافرًا، فأمر له بشاة فحلبت فشرب حلابها، (وثم أخرى، فشرب حلابها، ثم أخرى فشرب) حلابها حتى شرب حلاب سبع شياه، ثم إنه أصبح، فأسلم فأمر صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بشاة فشرب حلابها، ثم أخرى فلم يستتمها فقال صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((إن المؤمن يشرب في معاء واحد، والكافر يشرب في سبعة أمعاء))* البخاري (5396 – 5397)، مسلم (2063).

5497/3284 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىر كاپىر مېھمان بولۇپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى بىر قوينىڭ سۇتى بىلەن مېھمان قىلىشقا بۇيرۇدى. بىر قوي سېغىلىپ، سۇتى ئۇنىڭغا سۇنۇلغانىدى، ئۇ ئۇنى ئىچىپ بولدى. يەنە بىرى سېغىلدى، ئۇنىمۇ ئىچىۋەتتى. ئاندىن يەنە بىرى سېغىلدى، ئۇنىمۇ ئىچىۋەتتى... شۇنداق قىلىپ، ئارقا ـ ئارقىدىن يەتتە قوينىڭ سۇتىنى ئىچىپ توختىدى. ئاندىن ئۇ كىشى ئەتىسى ئەتىگەندە

ئىسلامغا كىردى. بۇ چاغدا، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى بىر قوينىڭ سۈتى بىلەن مېھمان قىلىشقا بۇيرۇدى، ئۇ بىر قوينىڭ سۈتىنى ئىچىپ بولدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە بىر قوينى سېغىشقا بۇيرىدى، بىراق ئۇ ئىككىنچى قوينىڭ سۈتىنى ئىچەلمىدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مۇئمىن بىر ئۈچەيگە ئىچىدۇ، كاپىر يەتتە ئۈچەيگە ئىچىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 2063)

بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدىن يورۇقلۇق دەۋرىگە ئۆتۈپ ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى ئالدىدىكى تۇتقان ئورنى، دىنى ئەمر ـ پەرمانلىرى ۋە ئاخىرەت دۇنياسىدا سوئال ـ سوراق قىلىنىدىغانلىقىنى ئويلىغان ۋە تونۇپ يەتكەن چېغىدا، ئۇنىڭ تېخىمۇ تەرەققىي قىلغان ھاياتلىقنى بارلىققا كەلتۈرۈشتەك ئۇلۇغۋار ئىرادىسى ئۇنىڭ ئالدىغا قويۇلغان يېمەكلىكتىن ئۆزىنى تارتىشتا زور دەرىجىدە تۈرتكىلىك رول ئوينىغان.

ئەمەلىيەتتە، كىشىلەرنىڭ تۈرلۈك مەززىلىك يېمەكلىكلەر ۋە دۇنيا مەنپەئەتلىرى ئۈچۈن ھازىرقى دەۋرىمىزدە كۆرۈۋاتقىنىمىزدەك سەت بولغۇدەك دەرىجىدە ئۆزىنى قۇربان قىلىشىغا ئەرزىمەيدۇ.

بەزى بىلىمى ئاز، نەزەر دائىرىسى تۆۋەن كىشىلەر بۇ سۆزنى خاتا چۈشىنىپ ئۇنى مۇسۇلماننى ھاياتلىقتىن يىراقلاشتۇرۇپ ھوزۇر ـ ھالاۋەتلىرى ۋە نازۇ ـ نېئمەتلىرىنى تەرك ئېتىشكە ئۈندىگەنلىك دەپ ئويلاپ قېلىشى مۇمكىن. ئەمما ئىسلام دىنى ئۇنى ھەرگىز مەقسەت قىلمايدۇ. چۈنكى ھارامنى ھالال قىلىش ئېغىر گۇناھ بولغىنىدەك، ھالالنى ھارام قىلىشمۇ ئېغىر گۇناھدۇر. ئاللاھ مۇسۇلمانغا ياخشى نەرسىلەرنى ھارام قىلماسلىق، يامان نەرسىلەرنى ھالال قىلماسلىققا ئۆزىگە ئەھدە قىلغان. مۇسۇلماننىڭ ياشاش ۋە ھاياتلىقنىڭ ھوزۇر ـ ھالاۋەتلىرىدىن بەھىر ئېلىش ھوقۇقى بار:

لَيْسَ عَلَى الَّذِينَ آمَنُواْ وَعَمِلُواْ الصَّالِحَاتِ جُنَاحٌ فِيمَا طَعِمُواْ إِذَا مَا اتَّقَواْ وَّآمَنُواْ وَعَمِلُواْ الصَّالِحَاتِ ثُمَّ اتَّقَواْ وَّآمَنُواْ ثُمَّ اتَّقَواْ وَّأَحْسَنُواْ وَاللّهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ

«ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەر ‹ھارام قىلىنمىغان نەرسىلەرنى› يېسە، ئىچسە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، قاچانكى ئۇلار ‹ھارام نەرسىلەردىن› ساقلانسا، ئىمانىدا ۋە ياخشى ئەمەللىرىدە ئىزچىل بولسا، ئاندىن ‹ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن› يەنى ساقلانسا ۋە ھارام دەپ ئېتىقاد قىلسا، ئاندىن ‹ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن داۋاملىق› ساقلانسا ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلسا، ئاللاھ ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.» [سۈرە مائىدى 93]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى ھاياتلىرىدا ئاللاھنىڭ بۇ ئايىتىگە بەكمۇ ئەمەل قىلىشاتتى:

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تُحَرِّمُواْ طَيِّبَاتِ مَا أَحَلَّ اللّهُ لَكُمْ وَلاَ تَعْتَدُواْ إِنَّ اللّهَ لاَ يُحِبُّ الْمُعْتَدِينَ

«ئى مۆئمىنلەر! ئاللاھ سىلەرگە ھالال قىلغان پاك نەرسىلەرنى ‹تەركى دۇنيا بولۇش يۈزىسىدىن ئۆزەڭلارغا› ھارام قىلماڭلار. ‹ئاللاھ بەلگىلەپ بەرگەن› چەكتىن ئاشماڭلار، ئاللاھ چەكتىن ئاشقۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ. »

بەدەننىڭ نۇرغۇن ئېھتىياجلىرى بولۇپ، پۈتۈن ئەقىل ئىگىلىرى بۇ ئېھتىياجنى قاندۇرمىغاندا ئورگانىزىمغا زىيانلىق بولىدۇ دەپ قارايدۇ. ھالبۇكى شۇ ئېھتىياجلارغا كۆز

يۇمدىغان ھەرقانداق تەركى دۇنيالىق ياكى تەسەۋۋۇپ ئېتىقادى ئىسلام روھىغا خىلاپ، ئىسلام دىنى پەقەت چېكىدىن ئاشقان راھىبچىلىق ۋە ئاچكۆزلۈككە قارشى تۇرىدۇ.

ئىسلام دىنى كىيىم كىيىشتە مۆتىدىل بولۇشنى تەۋسىيە قىلىدۇ، باشقىلارغا كۆز ـ كۆز قىلىپ ئۆزىنى كۆرسىتىش، كىيىمى بىلەن تەكەببۇرلۇق قىلىشنى يامان كۆرىدۇ. تەقى ـ تۇرقىنىڭ چىرايلىق بولۇشنى ئەرلىكنىڭ ياكى گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئاساسى دەپ ھېسابلىمايدۇ. چۈنكى نۇرغۇن كىشىلەر باركى كىيىمى بىر تىيىنغا يارىمايدۇ، ئەمما قەلبىنى پاتمانلاپ ئالتۇن كۈمۈش بېرىپمۇ سېتىۋالغىلى بولمايدۇ.

ياشلارنىڭ تۈرلۈك پاسوندىكى كىيىم ـ كېچەكلەرنى كىيىپ كىشىلەرنىڭ نەزىرىنى ئۆزىگە تارتىشى ئۈچۈن كىشىلەر ئارىسىدا جىسمىنى كىيىم ـ كېچەك كۆرگەزمىسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىشى تولىمۇ ئەخمەقانىلىقتۇر. نۇرغۇن تەنتەك ياشلار باركى پۈتۈن ۋاقتىنى ئۆزىنى تېخىمۇ چىرايلىق قىلىپ ياساش، ئۆزىنىڭ گۈزەللىكىدىن پەخىرلىنىش بىلەن ئۆتكۈزىدۇ. ئەگەر ئۇلارنى شۇ ۋاقىتلىرىنى تېخىمۇ كۆپ ئىلىم ئۆگىنىش، دىنىي بىلىملەرنى ئۆزلەشتۈرۈشكە چاقىرساڭ ئەلۋەتتە قوبۇل قىلمايدۇ. چۈنكى ئۇلار ئۈستىدىكى كىيىملەرنىڭ قاملاشقان بولۇشنى مۇكەممەل دەپ قارايدۇ، خالاس. ئىسلام دىنى بۇنداق تەنتەكلىكنى چەكلىگەن، مۇسۇلمانلارنى ئۇنىڭدىن نەپرەتلەندۈرگەن.

5672/3394 ـ عُقْبَةُ بْنُ عَامِرٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أَنَّ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كَانَ يَمْنَعُ أَهْلَهُ الْحِلْيَةَ وَالْحَرِيرَ وَيَقُولُ: ((إِنْ كُنْتُمْ تُحِبُّونَ حِلْيَةَ الْجَنَّةِ وَحَرِيرَهَا فَلا تَلْبَسُوهَا فِي الدُّنْيَا))* النسائي 156/8

5672/3394 ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى دۇنيانىڭ زىبۇ زىننەتلىرىنى ئىشلىتىشتىن ۋە يىپەك كىيىملەرنى كىيىشتىن چەكلەپ مۇنداق دەيتتى: سىلەر جەننەتنىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرى بىلەن زىننەتلىنىشنى ۋە جەننەتنىڭ يىپەك كىيىملىرىنى كىيىشنى خالىساڭلار، بۇ دۇنيادا ئۇ نەرسىلەرنى ئىشلەتمەڭلار!. (نەسائى: 5136)

5673/3395 ـ ابنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: نَهَى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَنْ لُبْسِ الذَّهَبِ إِلاَّ مُقَطَّعاً* النسائي 163/8

5673/3395 ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئالتۇننى پارچىلىماستىن، پۈتۈن ئىشلىتىشتىن ۋە يىپەكتىن توقۇلغان ئىگەرلەرگە مىنىشتىن توسقان. يەنى پارچىلاپ ھالقا قاتارلىق زىبۇ ـ زىننەتلەرگە ئايلاندۇرماي، بايلىقنى كۆز ـ كۆز قىلىپ ئەسلى پېتى يوغان ـ يوغان ئالتۇنلارنى ئىشلىتىشتىن توسقان ـ دېمەكچى. (نەسائى: 5150)

شۈبھىسىزكى، زۆرۈر ئېھتىياجلىق نەرسىلەر بىلەن كۇپايىلىنىپ ئېھتىياجىدىن ئاشقان نەرسىلەرگە كۆز سالماسلىق ئەخلاقى ـ پەزىلەتتە كامالەتكە يەتكەننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

بۇ ھەرگىزمۇ خۇددى نادان بەندىلەر قىلىۋاتقاندەك ئىسلام دىنى ناچار كىيىملەرنى ياخشى

كۆرىدۇ ياكى تەقى ـ تۇرقىنىڭ سەت بولۇشىنى قارشى ئالىدۇ ياكى ياماق چۈشكەن، چىرىپ كەتكەن كىيىملەرنى كىيىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ دېگەنلىك ئەمەس، ياق، ياق، ياق، ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس...

1863/1073 – يَحْيَى بْنُ سَعِيدٍ: بَلَغَهُ أَنَّ النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ: ((مَا عَلَى أَحَدِكُمْ لَوِ اتَّخَذَ ثَوْبَيْنِ لِجُمُعَتِهِ سِوَى ثَوْبَيْ مَهْنَتِهِ))* رواه مالك أبو داود (1078)

1863/1073 ـ يەھيا ئىبنى سەئىدنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئىش قىلىدىغان كىيىمگىلاردىن باشقا، جۈمە نامىزى ئۈچۈن بىر قۇر كىيىم ئاتاپ قويالامسىلەر؟، دېگەن. (مالىك: 244)

ئىسلام دىنى خۇددى سىز كۆرگىنىڭىزدەك ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ ياسىنىشى ۋە تەقى ـ تۇرقىنىڭ قاملاشقان بولۇشىنى ياخشى كۆرىدۇ. سىرتىنى زىننەتلەپ ئىچىگە سەل قارايدىغان، گۈزەل ۋاقتى، پۈتۈن مال ـ مۈلكىنى ئۇستىگە ئارتىدىغان كىيىم ـ كېچەككىلا خەجلەيدىغان ئادەم بىلەن ئۆزىنىڭ ماھىيىتىنى ساقلاش، ئادىمىيلىكىنى تېخىمۇ مۇكەممەللەشتۇرۇشكە ئەڭ كۆڭۈل بۆلىدىغان، ئۇتەشكە تېگىشلىك ۋەزىپىلىرى شۇنچە كۆپ بولسىمۇ كىشىلەرگە چىرايلىق كىيىم ـ كېچەك، رەتلىك قىياپەت بىلەن كۆرۈنىشنىمۇ ئۇنتۇپ قالمايدىغان ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرق بار.

بۈگۈنكى كۈندە يىلنىڭ ھەرقايسى پەسىللىرىدە ھەددى ـ ھېسابسىز، رەڭگارەڭ كىيىم پاسونلىرى مەيدانغا كېلىۋاتىدۇ. ياز پەسلىنىڭ كىيىم پاسونى كۈز پەسلىنىڭ كىيىم پاسونىغا ئوخشىمايدۇ، قىش پەسلىنىڭ كىيىم پاسونى ئەتىياز پەسلىنىڭ كىيىم پاسونىغا ئوخشىمايدۇ، بەلكى بىر كۈننىڭ ھەرقايسى ۋاقىتلىرىدا كىيىدىغان كىيىملەرنىڭ تۈرلىرىمۇ بىر ـ بىرىدىن پەرقلىنىدۇ، ئەتىگەندە كىيىلگەن كىيىم كەچتە كىيىلمەيدۇ. بۇ خىل ھالەتنى شەرق ۋە غەرب ئەللىرىدە ياشاۋاتقان ئاياللار ۋە ئۇلارنىڭ چوقۇنغۇچىلىرى، ئۆزلىرىنى ئاياللارغا ئوخشىتىۋالغۇچىلار بارلىققا كەلتۈرىۋاتىدۇ. ئىسلام دىنى بۇنداق شەيتانىيلىقتىن بىزاردۇر، تەقۋادار كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن ئۆزىنى پاك تۇتۇشقا دەۋەت قىلىدۇ.

ئىسلام تەلىماتىدا ئالتۇن بىلەن يىپەك ئەرلەرگە ھارام قىلىنغان، باشقا رەختلەرگە قارىتا ئۇلارغا چەكلىمە يوق، ئۇلار پەقەت ئالتۇن بىلەن يىپەكتىن زىننەتلەنسە بولمايدۇ، ئەمما ئاياللار گەرچە ئۇلارغا ئالتۇن بىلەن يىپەك ھالال قىلىنغان بولسىمۇ پۈتۈن ۋاقتىلىرى ۋە پۇل ـ ماللىرىنى ئۆزىنى ياساشقا سەرپ قىلىۋەتسە دۇرۇس بولمايدۇ.

ئىسلام دىنى قورغان، مەكتەپ، مۇساپىرلار لاگىرى، دارىلتام، دوختۇرخانا، مەسچىت قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئومۇمىي خەلققە پايدىلىق بولغان قۇرۇلۇشلارنى سېلىش ۋە ئۇنىڭغا نەچچە مىليونلاپ پۇل سەرپ قىلىنىسىمۇ ئىسلام ئۇنى چەكلىمەيدۇ، چۈنكى ئۇ كەلگۈسىدە خەلقلەر پايدىلىنىدىغان خەيرى ـ ئېھسان بولۇپ، ساۋابى ئۈزۈلمەي يېتىپ تۇرىدىغان «سەدىقە جارىيە» بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، لېكىن مەلۇم بىر ئادەمنىڭ ئۆزى ئۈچۈن قەۋەتلەپ سارايلارنى سېلىشنىڭ نېمە ئەھمىيىتى؟ شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى ئۆيىنى جابدۇشتىمۇ ئېھتىياجقا قاراپ تۇرۇپ ئاددى ـ ساددا بولۇشنى، ئىسراپ قىلماسلىقنى تەۋسىيە قىلىدۇ، ئاستى ـ ئۈستىگە گىلەملەرنى سېلىشقا ئوخشاش راھەتپەرەسلىكنىڭ ئالامەتلىرىنى چەكلەيدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى ئالتۇن ـ كۈمۈشتىن ياسالغان قاچا ـ قۇچىلار ۋە يىپەك، تاۋار ـ دۇردۇنلارنى ئىشلىتىشنى توسقان. بىر ئادەمنىڭ ئىشلىتىدىغان قاچا ـ قۇچا، يوتقان ـ كۆرپىلىرى ئادەتتىكى ماتېرىياللاردىن ياسالغان بولسا كۇپايە.

5664/3388 ـ عَبْدُ الرَّحْمَنِ بْنُ أَبِي لَيْلَى: أَنَّهُمْ كَانُوا عِنْدَ حُذَيْفَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – بالمدائن فَاسْتَسْقَى فَسَقَاهُ مَجُوسِيٌّ في إناء فضة فرماه به وقال إني قد أمرته أن لا يسقيني فيه إني سَمِعْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ: ((لا تَلْبَسُوا الْحَرِيرَ وَلا الدِّيبَاجَ، وَلا تَشْرَبُوا فِي آنِيَةِ الذَّهَبِ وَالْفِضَّةِ، وَلا تَأْكُلُوا فِي صِحَافِهَا، فَإِنَّهَا لَهُمْ فِي الدُّنْيَا، ولكم فِي الآخِرَةِ))* البخاري (5426)، مسلم (2067).

5664/3388 ـ ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇلەيلا مۇنداق دەيدۇ: بىز ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىدا تۇراتتۇق، ئۇ سۇ سورىدى. بىر مەجۇسىي (بىر كۈمۈش قاچىدا) سۇ ئېلىپ كېلىپ، ئۇنىڭ قولىغا بەرگەندى، ھۇزەيفە قاچىنى ئېلىپلا ئۇنىڭغا ئاتتى ۋە مۇنداق دېدى: مەن ئۇنى ماڭا بۇنداق قاچىدا سۇ بېرىشتىن بىر قانچە قېتىم توستۇم، يەنى بۇنىدىن بۇرۇن ئۇنى ئاگاھلاندۇرمىغان بولسام، قاچىنى بۇنداق ئاتمىغان بولاتتىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: نېپىز ياكى قېلىن بولسۇن، يىپەكتىن كىيىم كىيمەڭلار! ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىدا بىر نەرسە يېمەڭلار! بۇ نەرسىلەرنى دۇنيادا كاپىرلار ئىشلىتىدۇ، ئاخىرەتتە بىز مۇسۇلمانلار ئىشلىتىمىز دېگىنىنى ئاڭلىغانىدىم. (بۇخارى: 5426)

بەزىدە غورىگۇل تۇرمۇش كەچۈرۈش ئىسلام دىنىدىكى تۇرمۇشنىڭ ئالامىتى ئىكەن دەپ ئويلاپ قېلىش مۇمكىن. شۇنداق بولسا نېمە بوپتۇ؟ ئەڭ ھەيران قالارلىقى تۇرمۇشنىڭ باياشاتلىقىنى يىپەك ۋە ئالتۇن ئىشلىتىش بىلەن ئۆلچەشتىن ئىبارەت، نۇرغۇن كىشىلەر ئالتۇن بىلەن زىننەتلەنمەي، يىپەك كىيىملەرنى كىيمەيمۇ بەختلىك، تىنچ ياشىشى مۇمكىنغۇ؟

لېكىن ئىسلام دىنى ئۈممەتنىڭ ئۇيۇشچانلىقىنى، مەۋجۇتلۇقىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن شەخس ۋە كۆپچىلىكنىڭ تۇرمۇشىدىن راھەتپەرەسلىكنىڭ يىلتىزلىرىنى قومۇرۇپ تاشلاشنى مەقسەت قىلىدۇ، ئىسلام ئۈممىتى پۈتۈن ھاياتىنى ئاللاھقا بېغىشلاپ ھەقىقەتنى بۇيۇكلۈككە ئېرىشتۈرۈش ۋە ئۇنى قوغداش ئۈچۈن كۈچ چىقىرىش، دۇنيانىڭ ئەرزىمەس ھوزۇر ـ ھالاۋەتلىرى بىلەن ئالدانماسلىقلىرى كېرەك. تۈرلۈك ھوزۇر ـ ھالاۋەتلەرگە بېرىلىش، ھارام ئىشلاردىن يانماسلىق شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشتىن ۋە تىرىشچانلىق كۆرسىتىشتىن قاچقانلىق ئىنسان شەرىپىنى يوقاتقانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قانداق بىر خەلقتە بۇ ئىللەت تېپىلىدىكەن ھالاك بولىدۇ

ئىسلام دىنى ياخشى نەرسىلەر بىلەن تويىنىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ھەتتا ئازراق ئېلىشتىنمۇ ئەيمىنىدىغان كەمبەغەل خەلقلەر ئارىسىدا ئاۋال تارالغان، تۇرمۇشنىڭ ئاددى ـ ساددىلىقى ئۇلاردىكى ئورتاق ئەھۋال ئىدى.

9629/5906 ــ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: لقد رأيتُ سبعين من أهل الصفَّة، ما منهم رجلٌ عليه رداءٌ إمَّا إزارٌ وإمَّا كساءٌ قد ربطوا في أعناقهم، منها ما يبلغُ نصف السَّاقين ومنها

ما يبلغ الكعبين فيجمعهُ بيده كراهية أن ترى عورته* البخاري (442).

9629/5906 ــ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: سۇپا ئەھلىدىن 70 كىشىنى كۆردۈم. ھېچقايسىسىنىڭ ئۈستىدە (بېلىنىڭ ئۈستىنى ئوراپ تۇرغۇدەك) كىيىم يوق ئىدى. ئۇلار تامبال كىيىۋالاتتى ياكى بىر پارچە رەختنى يەلكىسىگە ئارتىۋالاتتى. يەلكىسىگە ئارتىۋالغان رەخت بەزىلەرنىڭ ئوشۇقىغا يەتسە، بەزىلەرنىڭ پاچىقىغا ئاران يېتەتتى. ئەۋرىتى ئېچىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن پەشلىرىنى قاماللاپ تۇتۇۋالاتتى. (بۇخارى: 442)

يوقسۇللۇق ئېغىر خاپىلىق بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ ئاپەتتىن قۇتۇلۇش مەجبۇرىيىتى بار، ئىسلام دىنى دۇنيا خۇشاللىقلىرىنى ئىمان ئېيتقانلارنىڭ ئېرىشىشكە تېگىشلىك ھەققى دەپ قارايدۇ. شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىسلام ھۆكۈم سۈرۈپ، ئىسلام پرىنسىپلىرى كەڭ تارقالغان ۋاقىتدا مۇسۇلمانلار يوقسۇللۇقتىن قۇتۇلۇپ باياشات بولۇپ دۇنياغا بېرىلىپ ئاللاھنى ئۇنتۇپ گۇمران بولۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرەپ ئۆزى ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن يۈز بېرىدىغان ھالەتتىن ئاگاھلاندۇرۇپ دۇنيانىڭ قولدىن كېتىشى يامان بولىسمۇ، لېكىن دۇنياغا زىيادە بېرىلىپ كېتىشنىڭ تېخىمۇ يامان ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ بەرگەن.

ئوتتۇرا ھاللىق بۈيۈكلۈك جەۋھىرىدۇر. بۇ يەردىكى ئوتتۇرا ھاللىق دېگىنىمىز تۇرمۇشقا ئىگە بولغاندىن كېيىن ئۇنى بۈيۈك مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن ئىشلىتىش كېرەك دېگەندىن ئىبارەت. ئەگەر سىز تۇرمۇشقا ئىگە بولغاندىن كېيىن سىز ھاياتلىق قۇلىغا ئايلىنىپ قېلىپ، تۇرمۇش سىزنى پەس يوللارغا باشلىسا، سىزنى ئاخىرىدا ھەقىقي ھاياتلىقتىن مەھرۇم قويسا بۇ ھەرگىزمۇ مۆتىدىللىك، ئوتتۇراھاللىق بولمايدۇ.

## پاكلىق، گۈزەللىك، ساغلاملىق

مۇسۇلمان ئۆمرىنىڭ ھەربىر سائىتىدە مۇكەممەللىكنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن تىرىشىشى، ماددى ۋە روھى جەھەتتىن تەرەققىي قىلىشقا ئىنتىلىشى لازىم، چۈنكى ئۇنىڭ ئاللاھ دەرگاھىدىكى كەلگۈسىنىڭ قانداق بولۇشى ئىلگىرىلەش جەريانىدا يەتكەن باسقۇچىنىڭ قانداقلىقىغا باغلىق، ئەگەر ئۇ يۇقىرى پەللىگە يەتكەندىن كېيىن ۋاپات بولغان بولسا ئالىي جەننەتۇل فىردەۋسىگە داخىل بولغۇچىلار قاتارىدىن بولىدۇ، ئەگەر غايىگە يېتىش ئۈچۈن كېتىۋاتقان يېقىن يولدا ۋاپات بولغان بولسا ھەرھالدا قۇتۇلۇپ قالالايدۇ، كەينىگە چېكىنگەن، غايىسىنى تاپالمىغان ئازغۇن ھالەتتە ۋاپات بولغان بولسا دەردلىك ئازاب پەرىشتىلىرى ئۇنى يۇلۇپ ئالىدۇ، بۇ دۇنيادا نىجىس بولسا ئۇ دۇنيادىمۇ نىجىس ھالەتتە تىرىلدۈرىلىدۇ.

ئىسلام دىنى تەننىڭ ساغلاملىقى، گۈزەللىكى بېجىرىملىكىغا ئىنتايىن ئەھمىيەت بەرگەن ۋە ئۇنى پەيغەمبەرلىكنىڭ مۇھىم بىر قىسمى قىلغان. ئادەم جىسمىنى پاك تۇتقاندىلا، يېمەك ـ ئىچمىكى، شەخسىي تۇرمۇشىدا مەينەتچىلىكتىن، كىشىنى نەپرەتلەندۈرىدىغان ھالەتلەردىن خالىي بولغاندىلا ئاندىن ئىسلام تارازىسىدا مەلۇم سالماقنى ئىگىلىيەلەيدۇ. تەننىڭ ساغلاملىقى ۋە تازىلىقى ماددىي سالاھىيەت بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭ روھىنى پاكلاش، ئىنسانغا ھاياتلىق يۈكلىرىنى ئۈستىگە ئېلىشقا شارائىت يارىتىپ بېرىش جەھەتتىمۇ تەسىرى ناھايىتى

زور. چۈنكى باتۇر، كۈچلۈك، چىدامىلىق بەدەن ئىگىسىلا ھاياتلىق يۈكلىرىگە بەرداشلىق بېرەلەيدۇ.

ئىسلام دىنى تەننى ئۇلۇغلىغانلىقتىن كۈنىگە بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلىپ كامىل تاھارەتنى نامازنىڭ ئاساسى قىلدى، ئايرىم ئەھۋاللاردا پۈتۈن بەدەننى تولۇق يۇيۇشقا بۇيرىدى، ئادەتتىكى ئەھۋاللاردا چاڭ ـ توزانغا كۆپرەك ئۇچرىشىدىغان، تۈرلۈك ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولىدىغان ياكى ئاجرالما ماددىلار كۆپ ئاجرىلىپ چىقىدىغان پۇت ـ قوللارنى ۋە باشقا ئەزالارنى يۇيۇشنى كۆپايە قىلدى.

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فاغْسِلُواْ وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ وَامْسَحُواْ بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَينِ وَإِن كُنتُمْ جُنُبًا فَاطَّهَّرُواْ...

«ئى مۆئمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنە غۇسلى قىلىڭلار)...» [سۈرە مائىدە 6]

ئىسلام دىنى بەدەننىڭ ھەرۋاقىت پاك بولۇشىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ۋاجىب غۇسلىنى ئىنساندىكى ماددىي بولغان تەبىئىي ئېھتىياجغا باغلاپ قويغان، ئەگەر ئىنساننىڭ پەقەت روھىيىتىلا يارىتىلغان بولسا تەكرار غۇسلى قىلىش ۋە يۇيۇنۇپ تازىلىنىشقا ئېھتىياجلىق بولمىغان بولاتتى. لېكىن ئۇ زېمىننىڭ تۇپرىقىدىن ھاسىل بولغان غىلاپقا ئورالغانلىقى ئۈچۈن، شۇ زېمىن ئۈستىدە ياشىغانلىقى، ئۆسۈملۈكلىرى، ھايۋاناتلىرى بىلەن ئوزۇقلىنىدىغانلىقى، كېرەكسىز چىقىرىندىلىرىنى شۇ زېمىن ئۈستىگە تاشلايدىغانلىقى، ئاقىۋەت يەنە شۇ زېمىننىڭ تۇپرىقىغا كۆمۈلىدىغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام دىنى پەرز بولغان تاھارەتنى ئىنساننىڭ ئەنە شۇ ماددىي تەبىئىتىنىڭ ئېھتىياجلىرى ۋە ئوزۇقلۇقىنىڭ ئورگانىزىمىدا ھەزىم بولۇشى، ئايلىنىشىدىن كېلىپ چىقىدىغان بارلىق چىقىرىندىلار ۋە گازلارغا باغلاپ قويغان.

پاكلىقنى ئىزچىللاشتۇرۇش ۋە داۋاملاشتۇرۇشتا ئىسلام دىنى يولغا قويغان بۇ ئۇسۇلدىنمۇ توغرا ۋە مۇۋاپىق يەنە بىر ئۇسۇل بولمىسا كېرەك، چۈنكى بۇ خىل ئۇسۇلدا ئىنسان گەرچە بەدىنى پاك بولسىمۇ يەنىلا غۇسلى ياكى تاھارەتنى ئادا قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىسلام ئۈممىتىدە مەينەتچىلىكنىڭ ھېچقانداق ئاسارىتى مەۋجۇت بولمايدۇ.

ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىسلام دىنى بەزى كىشىلەرنىڭ غۇسلى قىلىش زۆرۈر بولمىسا غۇسلى قىلىشقا ھورۇنلۇق قىلىشتىن ئەنسىرەپ غۇسلى قىلىش ئىشنى ئېھتىياج بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا غۇسلى قىلىدىغان كۈننى بەلگىلەپ بەردى.

1860/1070 – أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أَنَّ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – بَيْنَا هُوَ يَخْطُبُ يَوْمَ الْجُمُعَةِ إذ دَخَلَ عثمانُ، فَنَادَاهُ عمر: أَيَّةُ سَاعَةٍ هَذِهِ؟ فَقَالَ: إِنِّي شُغِلْتُ الْيَوْمَ، فَلَمْ أَنْقَلِبْ إِلَى أَهْلِي حَتَّى سَمِعْتُ التأذين، فَلَمْ أَزِدْ عَلَى أَنْ تَوَضَّأْتُ. فقَالَ عمر: وَالْوُضُوءَ أَيْضًا؟! ألم تسمعوا أَنَّ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يقول: ((إذا جاء أحدُكم إلىَ الجمعةِ فليغتسلْ))*

البخاري (882)، مسلم (845) 4

1860/1070 ـ سالىم ئىبنى ئابدۇللاھ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جامائەتكە جۇمە خۇتبىسى سۆزلەۋاتقاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرىدىن بىرى مەسجىدكە كىردى. ئۆمەر ئۇنى چاقىرىپ: بۇ قايسى سائەت؟ دەپ سورىدى. ئۇ: بۈگۈن بەك كۆپ ئىشىم بار ئىدى، ئەزان ئوقۇلغىچە ئۆيگىمۇ قايتالمىدىم، شۇڭا تاھارەت ئېلىپلا كەلدىم، دەپ جاۋاب بەردى. ئۆمەر: سەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: جۇمە كۈنى غۇسلى تاھارەت ئېلىڭلار !، دېگىنىنى بىلىپ تۇرۇپ، كېچىكىپ كەلگەننىڭ ئۈستىگە يەنە تېخى تاھارەت ئېلىپلا كەلدىڭمۇ؟ دېدى. (مۇسلىم: 845)

ئىسلام دىنى تاماق يېيىشتىن ئاۋال پاكلىنىشنى تەكىتلىگەن. تاماق يېيىشتىن ئاۋال تاھارەت ئېلىش (قولنى يۇيۇشلا كۇپايە قىلىدۇ) قا بۇيرىغاندىن كېيىن تاماقنىڭ قالدۇقلىرى ۋە پۇراقلىرىدىنمۇ پاك بولۇشقىمۇ ئەجىر قىلغان، چۈنكى بۇ چاغدا تېخىمۇ پاك بولغىلى بولىدۇ. بۇ يەردىكى پاكلىقنىڭ مۇھىملىق دەرىجىسى تائامنىڭ ئەزالارغا يۇققان قالدۇقلىرىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا قاراپ ئوخشاش بولمايدۇ، ئەگەر ئۇ تائام قالدۇقلىرى ئەزالارنىڭ چوڭقۇر قىسىملىرىغا سىڭىشىپ كىرگەن بولسا چوقۇم پاكلىنىشى لازىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىماتلىرىدا تاھارەت تازىلىقى بىلەن تائام تازىلىقى داۋاملىق بىرگە سۆزلىنىدۇ.

676/362 ـ سُوَيْدَ بْنَ النُّعْمَانِ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: خَرَجَنا مَعَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَامَ خَيْبَرَ، حَتَّى إِذَا كنا بِالصَّهْبَاءِ وَهِيَ من أَدْنَىَ خَيْبَرَ صَلَّى رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ الْعَصْرَ فدَعَى بالأطعمة فَلَمْ يُؤْتَ إِلَّا بسَّوِيقِ، فَأَمَرَ بِهِ فَثُرِّيَ وأَكَلَ وَأَكَلْنَا، ثُمَّ قَامَ إِلَى الْمَغْرِبِ فَمَضْمَضَ وَمَضْمَضْنَا وَلَمْ يَتَوَضَّأْ* البخاري (209)، النسائي 108/1– 109، مالك 52/1

676/362 ـ سۇۋەيد ئىبنى نۇئمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: خەيبەر يىلى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن سەپەرگە چىقتىم. خەيبەردىن ئانچە يىراق بولمىغان سەھبا دېگەن يەرگە كەلگەندە، ناماز ئەسىر ئوقۇدۇق. نامازدىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تاماق ئەكىلىشنى تەلەپ قىلىۋىدى، پەقەت ئارپا تالقىنىلا كەلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى نەمدەپ يېدى، بىزمۇ يېدۇق. ئۇنىڭدىن كېيىن، شام نامىزى ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرۇپ ئاغزىنى چايقىدى، بىزمۇ ئاغزىمىزنى چايقىدۇق، ئاندىن تاھارەت يېڭىلىمايلا ناماز ئوقۇدى. (بۇخارى: 209)

ئىسلام دىنى مەيلى ھازىرقى زاماننىڭ ياكى قەدىمكى زاماننىڭ تىببىي تەۋسىيەلىرىدە بولسۇن، ئېغىز ۋە چىش تازىلىقىغا تەڭداشسىز دەرىجىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ.

580/304 ـ أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: لَوْلَا أَنْ أَشُقَّ عَلَى أُمَّتِي لَأَمَرْتُهُمْ بِالسِّوَاكِ * البخاري (887)

580/304 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈممىتىمگە ياكى كىشىلەرگە ئېغىرچىلىق

تۇغدۇرۇپ قويماي دېمەيدىغان بولسام، ئۇلارنى ھەر نامازدا مسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرۇيتتۇم. (بۇخارى: 887)

585/309 ـ وللنسائي عنها رفعته: ((السِّوَاكُ مَطْهَرَةٌ لِلْفَمِ مَرْضَاةٌ لِلرَّبِّ))* النسائي5

585/309 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مسۋاك ئېغىزنى پاكلايدۇ ۋە اللەنى رازى قىلىدۇ. (نەسائى: 5)

ئېغىز بوشلۇقى ۋە چىشلارنىڭ تازىلىقىغا سەل قارىغانلىقتىن كېلىپ چىقىدىغان ئېغىز بوشلۇقى ۋە چىش مىلىكى كېسەللىكلىرىگە قاراپ باقىدىغان بولساق ئاندىن بىز ئىسلام دىنىنىڭ چىشنىڭ ئاقلىقى ۋە ساغلاملىقىنى ئاسراش ئۈچۈن ئاسرىغۇچى ماددىلار بىلەن چىشنى سۈرۈپ ئۈستى ۋە ئارىلىرىدىكى يات ماددىلارنى چىقىرىۋېتىشنى ئالاھىدە تەكىتلىگەنلىكىنىڭ سىرىنى چۈشىنىپ يېتەلەيمىز.

گۆش، بېلىق ۋە باشقا ئۆتكۈر، غەيرى پۇراقلىق يېمەكلىكلەرنى يېگەندە ئېغىز تازىلىقىغا ھەرگىز سەل قارىماسلىق لازىم، چۈنكى بۇ ساغلاملىق ئۈچۈن، ئۆز ھۆرمىتىنى ساقلاش ئۈچۈن، ئاممىۋى ئەدەب ـ ئەخلاقتا رىئايە قىلىش ئۈچۈن بەكمۇ زۆرۈر.

ئىسلام دىنى شەخسلەر ۋە جەمئىيەتنى ھۆرمەتلىگەنلىكى ئۈچۈن سامساق، پىياز ياكى تۇرۇپ يېگەن كىشىلەرنى ئاممىۋى سورۇنلارغا بېرىشتىن چەكلىگەن. چۈنكى بۇ خىل يېمەكلىكلەرنىڭ ئېغىزلاردىكى غەيرى پۇرىقى ئەتراپتىكىلەرنى سەسكەندۈرۈپ ئاممىۋى مۇناسىۋەتكە دەخلى يەتكۈزىدۇ. ئىسلام دىنى بۇ خىل يېمەكلىكلەرنى ئىستىمال قىلغان كىشىلەر ياكى ئېغىزى، تېنىنىڭ بەدبۇي پۇرىقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان كېسەللىكلەر بىلەن ئاغرىغۇچىلاردىن پەرز نامازنى مەسچىتتە جامائەت بىلەن ئوقۇشتەك سۈننەتنى ساقىت قىلىۋەتكەن، بۇلارنىڭ ھەممىسى بىمارلار ۋەساق كىشىلەرنى قوغداش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان ئېسىل ئەدەب ـ ئەخلاقتۇر.

ئىسلام دىنى كىشىنىڭ كىيىم ـ كېچەكنىڭ رەتلىك، قىياپىتىنىڭ قاملاشقان بولۇشىنى تەۋسىيە قىلىدۇ. ھەتتا بۇنى نامازدا بولۇشقا تېگىشلىك ئەدەب ـ ئەخلاقلار قاتارىغا كىرگۈزىۋەتكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارغا مەزكۇر ئىشلارغا كۆڭۈل بۆلۈشنى ئۆگەتتى. كىيىم ـ كېچەكلىرى، تەقى ـ تۇرقىنىڭ رەتلىك، پاكىز بولۇشىنى جېكىلەيتتى.

5852/3508 ـ عَطَاءُ بْنَ يَسَارٍ قَالَ: كَانَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي الْمَسْجِدِ فَدَخَلَ رَجُلٌ ثَائِرَ الرَّأْسِ وَاللِّحْيَةِ فَأَشَارَ إِلَيْهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِيَدِهِ كَأَنَّهُ يأمره بِإِصْلاحِ شَعَرِهِ وَلِحْيَتِهِ، فَفَعَلَ، ثُمَّ رَجَعَ فَقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((أَلَيْسَ هَذَا خَيْرًا مِنْ أَنْ يَأْتِيَ أَحَدُكُمْ ثَائِرَ الرَّأْسِ كَأَنَّهُ شَيْطَانٌ))* مالك 724/2.

5852/3508 ـ ئەتا ئىبنى يەساردىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەسجىدتە تۇراتتى، چاچ ساقاللىرى چۇۋۇق بىر ئادەم كىرىپ كەلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇبارەك قولى بىلەن ئۇنىڭغا چاچ ساقىلىنى تۈزىتىپ

كىرىشكە ئىشارەت قىلدى. ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دېگىنىدەك قىلىپ قايتىپ كىردى. ئاندىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەسجىدكە گويا شەيتانغا ئوخشاش چاچلىرى چۇۋۇق كىرگەندىن، مۇشۇنداق رەتلىك كىرگىنىڭلار ياخشى ئەمەسمۇ؟ دېدى. (مالىك: 1770)

ئىسراپچىلىق، ياسالمىلىق قىلماي قىياپەتنىڭ گۈزەللىكىگە ئەھمىيەت بېرىش، ئىچىنى گۈزەللەشتۈرۈپ بولغاندىن كېيىن تېشىنى گۈزەللەشتۈرۈش قاتارلىقلار ئېتىقادچىلىرىنىڭ تېخىمۇ ئالىي مەرتىۋىلىك، تېخىمۇ چىرايلىق بولۇشىنى تەلەپ قىلىدىغان ئىسلام دىنىنىڭ تەلىماتلىرىدىندۇر.

8079/4891 ـ ابن مسعود – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((لا يدخل الجنة من كان في قلبه مثقال حبةٍ من كبرٍ، فقال رجلٌ: إن الرجل يحب أن يكون ثوبه حسناً ونعله حسناً، قال: إن الله جميلٌ يحب الجمال، الكبر بطر الحق، وغمط الناسِ))* مسلم (91).

8079/4891 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىندۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دىلىدا زەررىچىلىك كىبىر بار ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ، دېدى، بىر كىشى: ئادەم چىرايلىق كىيىم كېچەكلەرنى كىيىشنى ياخشى كۆرىدۇ، بۇمۇ كىبىرلىك بولامدۇ؟ دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: الله گۈزەلدۇر، گۈزەللىكنى ياخشى كۆرىدۇ. كىبىر دېگەن ھەقكە ئۇنىماسلىق، كىشلەرنى كۆزگە ئىلماسلىقتۇر، دېدى. (مۇسلىم: 91)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ تەرەپلەرگە بەك دىققەت قىلاتتى. بىرەر مۇسۇلماننىڭ ئۆزىنى تۈزەشتۈرۈشكە، قىياپىتىنىڭ رەتلىك، قاملاشقان بولۇشىغا سەل قارىغانلىقىنى بىلگەن چېغىدا ئۆزىنى بۇنداق تاشلىۋېتىشتىن چەكلەيتتى ۋە ئەڭ ياخشى كىيملىرىنى كىيىشكە بۇيرۇيتتى.

دىنىنى جان بېقىش يولىغا ئايلاندۇرىۋالغان بەزى كىشلەر كىيىم ـ كېچەكلىرىنىڭ رەتسىز، مەينەت بولۇشىنى بىر خىل ئىبادەت دەپ ئويلايدۇ. ھەتتا بەزىدە ئۆزىنىڭ دۇنيادىن قول ئۈزگەنلىكى، ئاخىرەتنى دوست تۇتقانلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ياماق چۈشكەن كونا كىيملەرنى كىيىشكە ئۇرۇنىدۇ ياكى كىيىدۇ. ئەمەلىيەتتە بۇ دىنىنى قىلچىلىك چۈشەنمىگەنلىكىنىڭ ئىپادىسى بولۇپ دىنى تەلىماتلارغا قىلىنغان ئېغىر تۆھمەتتۇر.

يوللاردىكى كىشلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى يوقىتىش ئىماننىڭ شاخچىلىرىنىڭ بىر شاخچىسىدۇر، ئۆزى ئاددىي، ئەمما ئۇلۇغ بولغان بۇ ئىش بىردە نامازغا باراۋەر قىلىنسا، بىردە سەدىقىگە باراۋەر قىلىنغان.

ئىسلام دىنىنىڭ پاكلىق ۋە ساغلاملىقا كۆڭۈل بۆلىشى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ماددىي ۋە ئەخلاقى جەھەتلەردە قۇدرەت تېپىشىغا كۆڭۈل بۆلىشىنىڭ بىر قىسمىدۇر. ماغدۇرسىز تەنلەر يۈك كۆتۈرەلمەيدىغان، ئاجىز قوللار ياخشىلىق تەقدىم ئېتەلمەيدىغان بولغاچقا ئىسلام دىنى ئېتىقادچىلىرىنىڭ تومۇرلىرىدا ئاققان قاننىڭ ساپ بولۇشىنى، ئۇلارنىڭ جۇشقۇن، تېتىك بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

تەننىڭ ساغلام بولۇشى تەپەككۇرنىڭ دۇرۇس بولۇشى، بەلكى ئىنسانىنىڭ ھاياتلىقىقا

ماسلىشىشىغا چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ ئۇلۇغۋار غايىسى ھارغىن، چۈشكۈن، ئاجىز خەلق ئىچىدە روناق تاپالمايدۇ. شۇ ۋەجىدىن ئىسلام دىنى كېسەللىك بىلەن قاتتىق كۈرەش قىلدى، كېسەللىك جاراسىملىرىنىڭ تارقىلىشى بىلەن زەئىپلىك، سۇسلۇق، شۇملۇق ئەۋج ئېلىپ خەلقنىڭ مادارى كېتىپ قالماسلىق ئۈچۈن كۆپلىگەن ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرىنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئىسلام دىنى ئىنچىك تازىلىق مىزانلىرى، مۇسۇلمان رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك رەتلىك تۇرمۇش قائىدىلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ كېسەللىكلەردىن ساقلىنىشقا شارائىت يارىتىپ بەردى. مەسىلەن: مۇسۇلمان تاڭ ئېتىش بىلەن تەڭ ئورنىدىن تۇرىدۇ، تولۇق ئۇخلاشقا كاپالەتلىك قىلىدۇ، شەھۋەتپەرەسلىكتىن ئۆزىنى تارتىدۇ، يېمەك ـ ئىچمەكنى نورمال ئىستىمال قىلىدۇ، تۇرمۇش ۋە كۈندىلىك ھەرىكىتىدە پاك ـ دىيانەتلىك بولىدۇ، كۈندە بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش، يىلدا بىر ئاي روزا تۇتۇش بىلەن جۇشقۇنلۇقىنى يېڭىلاپ تۇرىدۇ.

شۇنى ئېسىڭىزدىن چىقارماڭكى، گۇناھ ـ مەئسىيەتتىن يىراق تۇرۇش يامان كېسەللىكلەردىن ساقلايدىغان مۇستەھكەم قورغاندۇر. كېسەل بولسا داۋالاپ ساقايتىش كېرەك، ئىسلام دىنى كىشىلەرگە يولۇققان ئاغرىقلارنى ئۇنۇملۇك دورىلار بىلەن ساقايتىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

ئىسلام دىنى ھەرخىل خۇراپىي ئىشلاردىن شىپالىق ئىزدەشنى ھارام قىلدى. ھەرئىلىمنىڭ ئەھلى بولۇپ ئۇلارنىڭ گېپىگە قۇلاق سېلىش زۆرۈر بولسىمۇ، ئەمما مۇسۇلمان چامى يەتمەيدىغان ئىشلارغا زورۇقۇۋاتقان جادۇگەرلەرنى ئىزدىمەسلىكى، ئۇلارنىڭ ئىدىيەلىرىگە ئىشەنمەسلىكى كېرەك.

7560/4542 ـ عيسى بن عبد الرحمن بن أبي ليلى: دخلتُ على عبدِ الله ابن عكيم أبي معبدٍ الجُهنيِّ، أعودُه وبهِ حمرةٌ، فقلتُ: ألا تعلِّقُ تميمةً؟ فقال: أعوذُ بالله من ذلك، قال النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((من تعلَّقَ شيئًا وكل إليهِ))* الترمذي (2072)

7560/4542 ـ ئىيسا ئىبنى ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇكەيم ئەبۇ مەئبەد جۇھەنىي كېسەل بولۇپ قالغانىدى، ئۇنى يوقلاپ كىرسەم، ئۇ قىزىرىپ كېتىپتۇ. مەن: بىر نەرسە ئېسىۋالساڭ بولمامدۇ؟ دېسەم، ئۇ: ئۇنداق قىلغاندىن ئۆلگەن ياخشىراق. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى بىر نەرسە ئېسىۋالسا، ئۇنىڭ ئىشى شۇ نەرسىگە تاشلاپ قويۇلىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (تىرمىزى: 3868)

ئىسلام دىنى يولغا قويغان كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرىنىڭ يەنە بىرى سۇ، كوچا ـ كويلار ۋە سورۇنلارنىڭ بۇلغىنىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن چوڭ ـ كىچىك تەرەتنى ئادەم بارمايدىغان يىراق جايلارغا بېرىپ ئادا قىلىش، ھايۋانات چىقىرىندىلىرىنى ياخشى بىر تەرەپ قىلىشتىن ئىبارەت. ئەگەر مۇسۇلمانلار بۇ خىل ئۇلۇغ ئەدەب ـ ئەخلاققا رىئايە قىلغان بولسا كۆچ ـ قۇۋۋىتىگە تەھدىت سېلىۋاتقان، ئۆي ـ ماكانلىرىنى ۋەيران قىلىۋاتقان، چوڭ مۇشكىلات ئېلىپ كېلىۋاتقان كېسەللىك كۆلەڭگۈلىرىدىن ئەلۋەتتە قۇتۇلۇپ قالغان بولاتتى.

440/241 – أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((اتَّقُوا اللاعنين)). قَالُوا: وَمَا اللاعنان؟ قَالَ: ((الَّذِي يَتَخَلَّى فِي طَرِيقِ النَّاسِ، أَوْ ظِلِّهِمْ))* رواه مسلم (269)، أبو داود (25)

440/241 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرىگە: سىلەر لەنەتكە سەۋەب بولىدىغان ئىككى تۈرلۈك كىشىنىڭ قىلىقىدىن ساقلىنىڭلار! دېدى. ساھابىلەر: ئۇلار قايسىلار؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئادەملەر ماڭىدىغان يولغا ياكى ئۇلار سايىدايدىغان يەرگە تەرەت قىلغۇچى، دېدى. (مۇسلىم: 269)

441/242 – وله عن مُعَاذٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– اتَّقُوا الْمَلَاعِنَ الثَّلَاث: الْبَرَازَ فِي الْمَوَارِدِ، وَقَارِعَةِ الطَّرِيقِ، وَالظِّلِّ*

441/242 ـ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەلئۇنلۇققا ئېلىپ بارىدىغان ئۈچ ئىشتىن ساقلىنىڭلار، ئۇلار بولسا: سۇ ئاقىدىغان يەرلەرگە، يولنىڭ ئوتتۇرىسىغا ۋە كىشىلەر سايىدايدىغان ئورۇنلارغا چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلىشتۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 26)

يەنى بۇ ئىشلار شۇ ئادەمگە لەنەت ئېلىپ كېلىدۇ، يولغا تەرەت قىلغان ئادەم ھەقىقەتەن ئادىمىيلىكى بولمىغان ئادەم بولۇپ، كىشىنى سەسكەندۈرىدۇ، نارازى قىلىدۇ. بىز مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى كېسەللىكلەرنىڭ كۆپ قىسمى يۇقىرىقى تەلىماتلارغا ئەمەل قىلمىغانلىقتىن كېلىپ چىققان، ئادەتتىكى خەلقلەر سەل قارىغانلىقتىن ئۇلارغا ھالاكەت ئېلىپ كەلدى.

ئىسلام دىنى يەنە سەھىيە ئالدىنى ئېلىش مىزانلىرىنىمۇ بەلگىلەپ بەردى، يۇقۇملىنىش ۋە تارقاپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن يۇقۇملۇق كېسەللىك تارقالغان شەھەرلەردىكى خەلقلەرنىڭ شەھەر سىرتىغا چىقىشى، ۋە باشقىلارنىڭ ئۇ شەھەرگە كىرىشىنى چەكلىدى. ئىسلام دىنى يۇقۇملۇق كېسەللىك تارقالغان شەھەر ئاھالىسىگە ھېسداشلىق قىلىپ ئۇلارنى شۇ شەھەردە تۇرۇشقا رىغبەتلەندۈردى، چۈنكى خەتەردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن بەزى كىشىلەر ئوغرىلىقچە شەھەردىن چىقىپ كېتىشى مۇمكىن، بۇ چاغدا مەلۇم بىر كىشىنىڭ شەخسىيەتچىلىكى پۈتۈن شەھەر خەلقىنى خەتەرگە دۇچار قىلىدۇ. بەزى تەۋەككۇلچىلەر يۇقۇملىنىشتىن قېچىش ئىشەنچىنىڭ سۇسلىقى ياكى قازا ۋە قەدەردىن ئۆزىنى قاچۇرغانلىق بولىدۇ دېگەن باھانە بىلەن يۇقۇملۇق كېسەللىك تارقالغان شەھەرگە بېرىشى مۇمكىن، ئەمما بۇ تۈپتىن خاتا. چۈنكى شامدا چۇما كېسىلى تارقالغان چاغدا ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇ يەرگە سەپەر قىلىشنى رەت قىلغان، بەزىلەر ‹ئاللاھنىڭ قازا ۋە قەدەرىدىن قاچامدىلا؟› دەپ سورىغاندا: «ئاللاھنىڭ بىر قازا ۋە قەدەرىدىن يەنە بىر قازا ۋە قەدەرىگە قاچىمەن.» دەپ جاۋاب بەرگەن. خۇددى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئېيتقاندەك سەۋەب قىلىش ھەقتۇر، ئىسلام دىنى يۇقۇملىنىپ قېلىشتىن ساقلىنىشنى يولغا قويغان. گەرچە يۇقۇش راست بولسىمۇ ئەمما ھەرقانداق يۇقۇملۇق كېسەلنىڭ يۇقمايدىغانلىقىنى بىلىشىمىز كېرەك، چۈنكى بەزى ئادەملەرنىڭ كېسەلگە قارشى تۇرۇش كۈچى يۇقىرى بولغاچقا گەرچە ئۇزى شۇ كېسەللىك مىكروبىنى ئېلىپ يۈرسىمۇ ئۆزى يۇقۇملانماستىن، بەلكى ئۆزىدە كېسەللىك ئالامەتلىرى پەيدا قىلماستىن، باشقىلارنى يۇقۇملاندۇرىدۇ.

7609/4577 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: لا عَدْوَى وَلا طِيَرَةَ وَلا هَامَةَ وَلا صَفَرَ

وَفِرَّ مِنَ الْمَجْذُومِ كَمَا تَفِرُّ مِنَ الْأَسَدِ* البخاري معلقا بعد حديث (5707)، أبو داود(3912)

7609/4577 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قىلىنغان يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كېسەل يۇقۇش، شۇم پال ئېلىش، ھوقۇشتىن شۇملۇق ھېس قىلىش ۋە سەفەر (قورساقتا بار دەپ قارىلىدىغان يىلان) بىلەن شۇم پال ئېلىش دېگەن ئىشلار ئەمەلىيەتتە مەۋجۇت ئەمەس. ئەمما جۇزام (ماخاۋ) كېسىلى بولغان ئادەمدىن خۇددى شىردىن قاچقاندەك قېچىڭلار!. (بۇخارى: 5707)

ھەرقانداق يۇقۇملۇق كېسەل ھەممە ئادەمگە يۇقۇۋىرىدىغان بولغان بولسا يەر يۈزىدە ئادەملەر بىر كۈن ئىچىدىلا ھالاك بولۇپ كەتكەن بولاتتى، چۈنكى، خۇددى دوختۇرلارنىڭ ئېيتقىنىدەك يۇقۇش باشقا گەپ، يۇقۇملىنىش باشقا بىر گەپ بولۇپ يۇقۇملىنىش مۇرەككەپ بىر جەرياندۇر، مانا بۇ يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ ئالدى قىسمىدا «يۇقۇملانمايدۇ» دېگەن ئىبارىنى ئىشلىتىشنىڭ سەۋەبىدۇر، بۇ ھەرگىزمۇ يۇقۇشتىن ئىبارەت بۇ بىر ھەقىقەتنى ئىنكار قىلغانلىق ئەمەس، بۇنى بىز ئارقىسىدىنلا «... جوزام بولغۇچىدىن شىردىن قاچقاندەك قاچقىن» دېگەن جۈملىلەردىن چۈشىنىۋالالايمىز.

## ھايالىق بولۇش

ھايالىق بولۇش ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ماھىيىتىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان توغرا مىزاندۇر. ئۇ بىزگە شۇ كىشىنىڭ ئىمانىنىڭ قىممىتى ۋە ئەدەب ـ ئەخلاقىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ئىكەنلىكىنى يورۇتۇپ بېرىدۇ، سىز بىر ئادەمنىڭ تېگىشلىك بولمىغان ھەرىكەتتىن ئۆزىنى تارتىۋاتقانلىقى ياكى تېگىشلىك بولمىغان ئىشنى قىلىپ قويغان ۋاقىتتا چىرايىنىڭ قىزىرىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ ئۇنىڭ قەلبىنىڭ ئويغاق، ئەسلىنىڭ پاك، تەبىئىتىنىڭ تازا ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز، ئوخشاشلا بىرەرسىنىڭ پەس، گۇناھ ئىشلارنى ھايا قىلماستىن قىلىپ يۈرگەنلىكىنى، ئالغان ـ قويغىنىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىگە پەرۋا قىلمايۋاتقانلىقىنى كۆرگەن ۋاقتىڭىزدا ئۇنىڭ قولىدىن ياخشى ئىش كەلمەيدىغان كۆڭلى قارا، يۈزى قېلىن ئادەم ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز. ئىسلام دىنى پەرزەنتلىرىنى ھايالىق بولۇشقا ئۈندىگەن. ئۇنى ئىسلامنى گەۋدىلەندۈرۈپ بېرىدىغان ئەڭ بۈيۈك ئەخلاق قىلىپ بەلگىلىگەن.

7866/4743 ـ زيد بن طلحة بن ركانة يسنده مرفوعاً: ((إن لكل دين خلقاً، وخلق الإسلام الحياء))* مالك 690/2

7866/4743 ـ زەيد ئىبنى تەلھە ئىبنى رۇكانە پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەر بىر دىننىڭ ئالاھىدە بىر ئەخلاقى بولىدۇ. ئىسلامنىڭ ئەخلاقى بولسا ھايادۇر. (مالىك: 1610)

كەسكىنلىك، مۇسا ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە يەھۇدىي دىنى تەلىماتلىرىدا گەۋدىلەنگەن ئىدى. كەڭ قورساق بولۇش، ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە خرىستىئان دىنى تەلىماتلىرىدا گەۋدىلەنگەن ئىدى. ئىسلام دىنى بولسا ھايالىق بولۇش بىلەن ئالاھىدىلەندى. ھەرقانداق بىر دىن ئەنە شۇنداق ئەخلاقلارغا بۈيرۈيدۇ ۋە ئۇنى مۇھىم نۇقتا قىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقىنىڭ ئەۋزەللىكى ۋە رەزىللىكىگە بولغان

سەزگۈرلۈكىدىن پايدىلىنىپ تۇرۇپ ئۆلارنى ساۋاب ياكى ئازابقا ئېرىششتىن قەتئىينەزەر ياخشىلىقنى تەرك ئېتىش، يامانلىقنى قىلىشتىن هايا قىلىپ بىرىنچىسىنى چىڭ تۇتۇپ ئىككىنچىسىدىن سەسكىنىدىغان هالەتكە كەلتۈرمەكچى بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئىنسانلار ئىچىدە تەبىئىتى ئەڭ سەزگۈر ئىدى، ئىش ـ هەرىكىتى ئەڭ ئېسىل ئىدى، مەجبۇرىيەتنى چوڭقۇر چۈشىنەتتى، هارامدىن بەك قاچاتتى.

7863/4740 ـ أبو سعيد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كان النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أشدَّ حياءً من العذراء في خدرها، فإذا رأى شيئاً يكرهه عرفناه في وجهه* البخاري (6102)، مسلم (2320).

7863/4740 ـ ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم چۈمپەردە ئىچىدىكى قىزدىنمۇ بەكرەك هايالىق ئىدى. ياقتۇرمايدىغان بىرەر نەرسە كۆرسە (گەپ سۆز قىلمايتتى)، ئەمما بىز چىرايىدىنلا بىلىۋالاتتۇق. (بۇخارى: 6102)

ئىمان، بەندە بىلەن پەرۋەردىگارى ئوتتۇرىسىدىكى بۈيۈك ئالاقە بولۇپ، قەلبنى پاكلاش، ئەخلاقنى توغرىلاش، هەرىكەتنى دۇرۇس قىلىشلار بولسا بۇ ئالاقىنىڭ تەلىپى، بەلكى ئۇنىڭ تۇنجى ئىزناسىدۇر، قەلبنىڭ سەزگۈرلىكىنى ئاشۇرۇپ خاتالىقلار ۋە پەس ئىشلاردىن ئۆزىنى تارتمىغۇچە بۇ تەلەپنى ئەمەلگە ئاشۇرغىلى هەرگىز بولمايدۇ، گۇناھ ئىشلاردىن تەپتارتماسلىق تەدرىجىي گۇناهلارنى قىلىشقا قاراپ تەرەققىي قىلىدۇ دەسلەپ هايانى يوقىتىدۇ، بۇنىڭغا ئەگىشىپ ئىمانىنىمۇ يوقىتىدۇ. ئاخىرىدا ئەڭ پەس دەرىجىگە چۈشۈپ قالىدۇ.

هايا هەممە ئىشقا يارىشىدۇ، مۇسۇلمان گەپ قىلغان ۋاقتىدا سەت گەپ قىلماسلىقى، ئەيىب قويماسلىقى، باشقىلارنىڭ سىرىنى ئېچىشتىن خىجىل بولۇشى لازىم، كىمكى سورۇن تاللىماي، مەنىسىگە قارىماي سەت گەپلەرنى قىلىۋەرسە چوقۇمكى ئەدەبسىزلىك قىلغان بولىدۇ.

7858/4736 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الحياء من الإيمان، والإيمان في الجنة، والبذاء من الجفاء، والجفاء في النار))* الترمذي (2009)

7858/4736 ـ ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: هايا ئىماندىندۇر، ئىمان ئەهلى جەننەتتە بولىدۇ. ئاغزى بېزەپىلىك قوپاللىقتۇر، قوپاللار دوزاختا بولىدۇ. (تىرمىزى: 2009)

ئاممۇى سورۇنلاردا گەپنى ئاز، لايىقىدا سۆزلەشمۇ هايانىڭ جۈملىسىدىندۇر. چۈنكى بەزى كىشىلەر سورۇندا بېكار تۇرماي ئېگىز ـ پەس سۆزلەپ ئاڭلىغۇچىلارنى زېرىكتۈرۈپ قويىدۇ، ئىسلام دىنى بۇ خىل كىشىلەرنى يامان كۆرگەن.

7859/4737 ـ أبو أمامة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الحياء والعى شعبتان من الإيمان، والبذاء والبيان شعبتان من النفاق. هما للترمذي وقال: العى قلة الكلام، والبذاء الفحش، والبيان هو كثرة الكلام، مثل هؤلاء الخطباء الذين يخطبون ويتوسعون في الكلام، ويتفصحون فيه من مدح الناس فيما لا يرضي الله))* الترمذي (2027)

7859/4737 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھايا ۋە كەمسۆزلۈك ئىماننىڭ ئىككى تارمىقى، ئاغزى بېزەپلىك ۋە ۋات ـ ۋاتلىق مۇناپىقلىقنىڭ ئىككى تارمىقىدۇر. (تىرمىزى: 2027)

چۈنكى ئۇلار پەقەت كىشىلەرنىڭ دىققىتىنى ئۆزىگە جەلپ قىلىش ئۈچۈن مەنىسىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىنەزەر گەپ قىلىۋېرىدۇ، رىياخورلۇق قىلىدۇ، پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ گەپ ئارقىلىق باشقىلاردىن ئىنتىقام ئالىدۇ، ئەگەر ئۇلار ھايا قىلىشتىن ئىبارەت تەلىماتقا ئەمەل قىلغان بولسا ھەرگىزمۇ بۇ ھالغا چۈشۈپ قالمىغان بولاتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن بەزى ھېكمەتلىك سۆزلەردە تىلنىڭ ئاجىزلىقى بۇنداق گەپدانلىقتىن ياخشى ئىكەنلىكى ئوتتۇرىغا قويۇلغان.

ئىنساننىڭ ئۆزىنىڭ قىلغان گۇناھىنى باشقىلارنىڭ بىلىپ قېلىشىدىن خىجىل بولۇشى، ئابرۇيىنىڭ يامان سۆزلەردىن پاك بولۇشىنى ئۈمىد قىلىشى ھايانىڭ قاتارىدىندۇر، چۈنكى ئەيىبىنى كىشىلەر بىلمەيدىغان ئادەم توغرىسىدا غەيۋەت قىلىش ھارام، چۈنكى باشقىلار ھەرقانچە غەيۋەتنى قىلسىمۇ ئۆزىنىڭ يامانلىقنى ئۆزى ئاشكارىلىغاندەك ئاشكارىيالماسلىقى مۇمكىن، شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گۇناھ مەئسىيەتنىڭ كىرلىرى بىلەن بۇلغانغان ئادەملەرنىڭ كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدىن يىراق يۇرۇشىنى بۇيرىغان، بەزى ساھابىلەر ئۇنىڭ مەسچىتىنىڭ بىر تەرىپىدە ئايالى بىلەن تۇرغانلىقىنى كۆرگەن ۋاقتىدا، ئۇلارنى توختىتىپ ئۆزىنىڭ يات ئايال بىلەن ئەمەس، بەلكى ئۆز ئايالى بىلەن بىرگە تۇرۋاتقانلىقىنى ئۇقتۇرۇپ قويغان.

قىلغان ئىشلىرىنى باشقىلارغا ئاڭلىتىشنى ئۈمىد قىلىدىغان ئادەم بىلەن كىشىلەرنىڭ ئۆزىنى يامان گۇمان قىلىشنى چەكلەيدىغان ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا پەرق بار، مۇسۇلماننىڭ ئۆزىنى باشقىلارغا ياخشى كۆرسىتىشى ھەرگىز يامان ئىشنى يوشۇرۇپ ياخشى ئىشنى ئاشكارا قىلىش بىلەن ئىككى يۈزلىمىلىك قىلغانلىقى ئەمەس، ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، بەلكى مەقسەت قەبىھ ئىشلارنى ئاشكارىلىماسلىق، ئۇنى ئاشكارا قىلىشتىن ھايا قىلىشتىن ئىبارەت، چۈنكى رەزىل ئىشلارنى ئاشكارا قىلىشتىن خىجىل بولغان ئادەمدە مەلۇم ياخشىلىق ساقلىنىپ قالغان بولىدۇ. ئىپسىل ئىشلارنى ئاشكارا قىلىشنى ئۈمىد قىلغان ئادەمدە مەلۇم دەرىجىدە يامانلىق ساقلىنىپ قالغان بولىدۇ، ھالبۇكى ئىنسان خۇددى باشقىلاردىن خىجىل بولغىنىدەك ئۆزىدىنمۇ خىجىل بولۇشى لازىم، ئۆزىنىڭ قەدرى قىممىتى يامانلىقتىن ھايا قىلىشقا ئەرزىمەيدۇ دەپ ئويلىمىسىلا، خۇددى باشقىلار ئۆزىنىڭ بىرەر يامان ئىش قىلغانلىقىنى كۆرۈپ قېلىشىنى خالىمىغىنىدەك ئۆزىنىمۇ بۇنداق يامان ئىشنى قىلغان ھالەتتە كۆرۈشنى خالىماسلىقى كېرەك. ھېكمەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: «كىمكى ئاشكارىلىنىپ قالسا خىجىل بولىدىغان بىرەر ئىشنى يوشۇرۇپ قىلغان بولسا بۇنداق ئادەم ئۆزىنى قەدىرلىمىگەن بولىدۇ. » شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان يوشۇرۇن، ئاشكارا، چوڭ، كىچىك بولغان بارلىق پەس ئىشلاردىن مەيلى ئۆزى يالغۇز بولسۇن ياكى كىشىلەر بىلەن بىرگە بولسۇن ئۆزىنى چوقۇم تارتىشى لازىم، ھېكمەتتە يەنە مۇنداق دېيىلىدۇ: «قۇلىقىڭ ئاڭلاشنى ياخشى كۆرگەن ئىشنى قىلغىن، قۇلىقىڭ ئاڭلاشنى ياخشى كۆرمىگەن ئىشتىن يىراق تۇرغىن.»

ھايا ياخشىلىق ئېلىپ كەلگۈچىدۇر، ئۇ ھەر ئىشنىڭ ياخشى بولۇشىنىڭ ئاساسىدۇر. ئەگەر

هايانى ئوبرازلاشتۇرغىلى بولغان بولسا چوقۇم ياخشىلىنىش ۋە ياخشىلاشنىڭ ئوبرازى بولغان بولاتتى.

ھەركىشىنىڭ تېگىشلىك ھۆرمىتىنى ساقلاش، قەدرىنى بىلىش هايانىڭ قاتارىدىندۇر، مەسىلەن ھەربىر ياش ئۆزىنى ھۆرمەتلەيدىغان كىشىلەرنى ھۆرمەتلىشى، ئوقۇغۇچى ئۆزىنىڭ ئوقۇتقۇچى ـ ئۇستازلىرىنى ھۆرمەتلىشى، ئۇلارنىڭ ئالدىدا ئۇنلۇك گەپ قىلماسلىقى، ئالدىدا قەدەم باسماسلىقى لازىم.

هايا قىلىش قورقۇنچاقلىق ئەمەس، چۈنكى خىجىلچان ئادەم بەزىدە ئابرۇيىنى تۆكۈشتىن قېنىنى تۆكۈشنى ئەۋزەل كۆرىدۇ، مانا بۇ باتۇرلۇقنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىدۇر. بەزىدە هايا بىلەن بىرلىكتە قورقۇشمۇ بولىدۇ، ئەمما بۇ پەزىلەتلىك ئادەمنىڭ ئېسىل ئەخلاقلىرى، ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ ناچار ۋەزىيەت ئاستىدا گۈزەللىكى ۋە قىممىتىنى يوقىتىپ قويۇشىدىن قورقۇشىدۇر. بۇ خىل قورقۇش جۈرئەتلىكلىك بىلەن تەڭ ئورۇندا ماختاشقا تېگىشلىك.

ئاللاھتىن هايا قىلىش ئەڭ ئۇلۇغدۇر، چۈنكى بىز ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىدىن يەپ، هاۋاسىدىن نەپەسلىنىمىز، زېمىندا ماڭىمىز ئاسمىنى بىلەن سايىدايمىز، ئىنسان ئىنساننىڭ ئۆزىگە قىلغان ياخشىلىقىغا ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشنى ئۈمىد قىلىدۇ. يامانلىق قىلىشتىن ئەيمىنىدۇ، بۆشۈكتىن تۆشۈككىچە، ھەتتا كېيىنكى چەكسىز هاياتقا قەدەر ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىدىن بەھرىلىنىپ تۇرۇپ ئاللاھقا قانداقمۇ ئاسىيلىق قىلغىلى بولسۇن شۈبھىسىزكى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىدىكى ھەققى چوڭدۇر. ئەگەر ئۇلار بۇ ھەقىقەتنى چۈشەنگەن بولسا چوقۇم ئىختىيارسىز هالدا ياخشىلىق قىلىشقا ئالدىرىغان، ياخشىلىققا يامانلىق قىلىش ۋە ئۇنى ئىنكار قىلىش بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشتىن خىجىل بولغان بولاتتى.

4734/ 7856 ـ ابن مسعود – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((استحيوا من الله حق الحياء))، قلنا: إنا لنستحيي من الله يا رسول الله!والحمد لله، قال: ((ليس ذلك، ولكن الاستحياء من الله حق الحياء، أن تحفظ الرأس وما وعى، والبطن وما حوى، وتذكر الموت والبلى، ومن أراد الآخرة ترك زينة الدنيا، فمن فعل ذلك فقد استحيا من الله حق الحياء))* الترمذي (2458)

4734/ 7856 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەتىن ھەقىقىي هايا قىلىڭلار! دېدى، بىز: ئى رەسۇلۇللاھ! ئەلھەمدۇلىللاھ، بىز هايا قىلىمىز، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداق ئەمەس، اللەتىن ھەقىقىي هايا قىلىش دېگەن، باشنى ۋە باشتىكى ئەزالارنى هارامدىن ساقلاش، قورساق ۋە قورساق ئىچىدىكى ئەزالارنىمۇ هارامدىن ساقلاش، ئۆلۈمنى ۋە سۆڭەكلەرنىڭ چىرىپ كېتىشىنى ئەسلەپ تۇرۇشتۇر. كىمكى ئاخىرەتنى كۆزلەيدىكەن، دۇنيانىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرىنى تاشلايدۇ، كىمكى شۇنداق قىلسا، اللەتىن ھەقىقىي هايا قىلغان بولىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 2458)

ئىبنى مەسئۇدقا قىلىنغان بۇ نەسىھەت ئىسلام دىنىنىڭ نۇرغۇن ئەدەبلىرى ۋە پەزىلەت يوللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، مۇسۇلمان تىلىنى ناھەق سۆزلەشتىن، كۆزنى نامەھرەمگە قاراشتىن، قۇلىقىنى سىرنى ئوغرىلىقچە ئاڭلاشتىن ساقلىشى، هارامدىن يېمەسلىكى، هالال

بىلەن قانائەت قىلىشى، ۋاقتىنى ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن سەرپ قىلىشى، ئاللاھنىڭ ساۋابىنى ھەممىدىن ئۈستۈن بىلىشى، تۇرمۇشنىڭ ساختا ھاۋايى ـ ھەۋەسلىرى بىلەن ئالدىنىپ قالماسلىقى كېرەك. كىمكى ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن ياخشى ئەمەل قىلاي، چۈنكى ئاللاھ ھەرجايدا مېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ دەپ ئېتىقاد قىلغان ئاساستا يۇقىرىقىلارنى ئۆز تۇرمۇشىدا ئەمەلىيلەشتۈرسە ئاللاھتىن لايىقىدا ھايا قىلغان بولىدۇ. دېمەك ھايا دىنىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ھايا بىلەن قىلغان ئەمەللەرنىڭ ھەممىسى ئىماننىڭ ئالامىتىدىندۇر.

59/43 - أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((الْإِيمَانُ بِضْعٌ وَسَبْعُونَ)) * رواه مسلم (35)

59/43 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىمان 70 نەچچە شاخچىدىن تەركىب تاپقان بولۇپ، ھايا شۇ شاخچىلارنىڭ بىرىدۇر. (مۇسلىم 35)

61/44 – وفي رواية: وَأَفْضَلُهَا قَوْلُ لَا إِلَهَ إِلَّا الله وَأَدْنَاهَا إِمَاطَةُ الْأَذَى عَنِ الطَّرِيقِ. للستة إلا الموطأ* رواه مسلم (35)

61/44 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى: ”بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق “ دېيىش؛ ئەڭ تۆۋىنى كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى يولدىن ئېلىۋېتىشتۇر دېيىلگەن. (مۇسلىم: 35)

ئادەم ئۆزى قەدىرلەيدىغان كىشىسى ئالدىدا سۆز ـ ھەرىكەتلىرىگە ناھايىتى دىققەت قىلىدۇ، ئېگىز ـ پەس سۆزلىمەيدۇ، بولا ـ بولماس ئىش قىلمايدۇ، ئاللاھنىڭ ئۆزىنىڭ بارلىق قىلغان ـ ئەتكەنلىرىنى، ھەتتا كۆڭۈلدە ئويلىغانلىرىنى بىلىپ تۇرىدىغانلىقىغا چىن پۈتكەن مۇسۇلمان، ئاللاھتىن تېخىمۇ ئەيمىنىشى، شەرىئەت دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتمەسلىكى لازىم، بۇ توغرىسىدا ھېكمەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: «ئاللاھتىن خۇددى سەن ئەيمىنىدىغان كىشلىرىڭدىن خىجىل بولغىنىڭغا ئوخشاش خىجىل بولغىن.»

ئىنسانىنىڭ بەزى ئىشلاردىن تەسىرلىنىشى ئۇلارنىڭ ياخشىلىق ئىچىدە ئىكەنلىكىنىڭ ئالامىتى: «ھايانىڭ ھەممىسى ياخشىلىقتۇر» خۇددى قوزىقى بولمىغان يۇمران شاخنىڭ تېزلا قۇرۇپ ئوتتۇنغا ئايلىنىدىغانلىقىغا ئوخشاش، ئىنساندا ھايا بولمىسا يامانلىققا يۈزلىنىپ تېزلا دوزاخنىڭ يېقىلغۇسىغا ئايلىنىدۇ.

7862/4739 ـ أبو مسعود البدري – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إن مما أدرك الناس من كلام النبوة الأولى، إذا لم تستح فافعل ما شئت))* البخاري (3483).

7862/4739 ـ ئەبۇ مەسئۇد ئۇقبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنسانلارغا ئۆتمۈش پەيغەمبەرلەردىن يېتىپ كەلگەن سۆزلەردىن بىرى: ”ھايا قىلمىساڭ، خالىغىنىڭنى قىل! “ دېگەن ئىباردۇر. (بۇخارى: 3483)

## قېرىنداشلىق

ئىنسانلارنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن ئالاقە قىلىشماي ياشىشىنىڭ ھېچقانداق مۇۋاپىق يولى يوق،

بەلكى ھەقىقەت ۋە ساغلام ھېسسىيات ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرىگە مېھرى ـ شەپقەت قىلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ، ئەنە شۇ مېھرى ـ شەپقەت ئارقىلىق ئۇلارغا مېھرى ـ مۇھەببەتكە تولغان بىر ـ بىرىنى يۆلەيدىغان جەمئىيەتنى تەقدىم ئېتىدۇ، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئالاقىسىنى قويۇقلاشتۇرۇپ ئۇلارنى ئىتتىپاقلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئاللاھ پۈتۈن ئىنسانلارنى بىر ئاتا ـ ئانىدىن ياراتقان.

يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّا خَلَقْنَاكُم مِّن ذَكَرٍ وَأُنثَى وَجَعَلْنَاكُمْ شُعُوبًا وَقَبَائِلَ لِتَعَارَفُوا إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِندَ اللَّهِ أَتْقَاكُمْ إِنَّ اللَّهَ عَلِيمٌ خَبِيرٌ

«ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت) بىر ئاتا ۋە بىر ئانىدىن ياراتتۇق، ئۆزئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغىنىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر ـ بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەپ بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ) ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.» [سۈرە ھوجۇرات 13]

دېمەك، ئۆزئارا تونۇشۇپ ئىناق ـ ئىتتىپاق ئۆتۈش ئىنسانلار ئالاقىسىنىڭ ئاساسى. بەزىدە بۇنداق تونۇشۇش ۋە ئۇنىڭدىن كېلىدىغان پايدا ـ مەنپەئەتلەر توسالغۇغا ئۇچراپ قالىدۇ، چۈنكى رىزىق مەنبەلىرىنىڭ بېسقچىلىقى، ھەقىقەتنى چۈشىنىشتىكى پەرقلەر سەۋەبىدىن بەزىدە تالاش ـ تارتىش ھەتتا توقۇنۇش يۈز بېرىدۇ. ئەمما بۇ توقۇنۇشلار تۈپەيلىدىن ئىنساننى يارىتىش ۋە ئۇنىڭ ماسلاشقان تىرىشچانلىقلىرى بىلەن زېمىننى ئاۋاتلاشتۇرۇشتىكى ھېكمەت ئۆزگىرىپ قالسا بولمايدۇ.

ئىنسانلارنى ئىتتىپاقلاشتۇرىدىغان يولدىكى توسالغۇلارنى يوقىتىدىغان ھەرقانداق ئالاقىنى تېخىمۇ مۇستەھكەملەش ۋە ئۇنىڭ ئالاھىدىلىكىدىن پايدىلىنىش لازىم. ئىسلام دىنى ئاز ياكى كۆپ بولغان بىر تۈركۈم كىشىلەر ئارىسىدىكى رىشتىلا بولۇپ قالماستىن بەلكى ئۇ كىشىلەر بىلەن پەرۋەردىگار ئوتتۇرىسىدىكى، ئاندىن كېيىن كىشىلەر بىلەن پۈتۈن ئىنسانلار ئارىسىدىكى توغرا ۋەزىيەتنى شەكىللەندۈرۈپ بېرىدىغان ھەقىقەتلەرنىڭ گەۋدىلىنىشىدۇر.

تونۇشۇش ئارقىلىق خەلقلەر ئارىسىدىكى ئۆچۈپ كەتكەن ئورتاق قېرىنداشلىق يېڭىلىنىدۇ، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئىبارەت ئاتا ئىسلام دىنىدا خۇلاسىلەنگەن دىنى تەلىماتلارنى ئاساس قىلغان مەنىۋى ئاتا بىلەن كۈچلەندۈرلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ساپ دىن پۈتۈن يەر شارىدىكى ئەگەشكۈچىلىرىنى ئۇيۇشتۇرۇپ گەرچە ئۇلارنىڭ ماكانى ۋە دەۋرلىرى ئوخشىمىسىمۇ كۈچلۈك بورانمۇ تەۋرىتەلمەيدىغان كۆككە تاقاشقان مۇستەھكەم بىرلىككە ئايلاندۇرىدۇ.

بۇ قېرىنداشلىق چىن ئىماننىڭ روھى، مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا قاراتقان نازۇك سەزگۈلىرىنىڭ جەۋھىرىدۇر، ھەتتا ئۇلار خۇددى بىر دەرەختىن ئۆسۈپ چىققان شاخلارغا ئوخشاش، ياكى ئوخشىمىغان تەنگە كىرگەن بىر خىل روھقا ئوخشاش، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى ئۈچۈن، قېرىنداشلىرى بولسا شۇ مۇسۇلمان ئۈچۈن ياشايدۇ.

شەخسىيەتچىلىك ئىنسانغا كەلگەن تەبىئىي ئاپەت، ئەخلاقى ـ پەزىلەتلەرگە چۈشكەن ئېزىتقۇ بولۇپ، كىمگە ھۆكۈمرانلىق قىلسا ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرى ئازىيىپ يامانلىقلىرى كۆپىيىدۇ. پەقەت ئۆزى ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىدۇ، ئۆزىدىن باشقىنى تونۇمايدۇ، ئۆزىگە پايدا

ئېلىپ كېلەلمىسە باشقىلارنىڭ غەم ـ قايغۇسى بىلەن كارى يوق، ئۆزىگە پايدا يەتكۈزگەن ئادەم بىلەنلا ئارىلىشىدۇ.

ئىسلام دىنى بۇ خىل شەخسىيەتچىلىككە ئادىل قېرىنداشلىق بىلەن قارشى تۇرۇپ كىشىگە بۇ ھاياتلىقنىڭ پەقەت ئۆزى ئۈچۈن ئەمەسلىكىنى، دۇنيانى ئۆزى يالغۇز ئاۋاتلاشتۇرالمايدىغانلىقىنى چۈشەندۈردى، ئۆزىنىڭ باشقىلاردىكى ھوقۇق ـ مەنپەئەتىنى ئويلىغان چېغىدا باشقىلارنىڭ ئۆزىدىكى ھوقۇق ـ مەنپەئەتىنى ئويلاشنى تەۋسىيە قىلدى. شۇ ئارقىلىق ئىنساندىكى شەخسىيەتچىلىك خاھىشنى يوقىتىپ ئورتاقلىق ئىدىيىسىنى كۈچەيتمەكچى بولدى، شۇنداق بولغاندا ئىنسان ئاچكۆزلۈك قىلمايدۇ.

قېرىنداشلىقنىڭ سەندىكى ھەق ـ ھوقۇقى شۇكى، سەن ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزمەسلىكىڭ بەلكى كەلگەن زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىشقا تىرىشىشىڭ، قېرىنداشلىقنىڭ غەم ـ قايغۇسى ۋە ئازاب ـ ئوقۇبەتتىگە ھەمدەرد بولۇشۇڭ لازىم، ئەگەر سەن ئۆزەڭنىلا ئويلاپ باشقىلارغا پەرۋا قىلمىساڭ بۇ مۇسۇلمانلارنى بىر گەۋدىلەشتۈرگەن رىشتىنى ئۈزگەنلىك بولۇپ ئىنتايىن ئېپلاس ھەرىكەتتۇر.

7818/4708 ـ النعمان بن بشير – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((مثل المؤمنين في توادهم وتراحمهم وتعاطفهم مثل الجسد إذا اشتكى منه عضو تداعى له سائر الجسد بالسهر والحمى))* البخاري (6011)، مسلم (2586).

7818/4708 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئمىنلەر بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرۈش، بىر ـ بىرىگە مېھرى مۇھەببەت يەتكۈزۈش ۋە ھېسداشلىق قىلىشتا خۇددى بىر پۈتۈن بەدەنگە ئوخشايدۇكى، بەدەننىڭ بىر ئەزاسى ئاغرىپ قالسا، باشقا پۈتۈن ئەزالار بىئارام بولۇپ، ئۇيقۇسىز قالىدۇ. (مۇسلىم: 2586)

قېرىنداشىڭ ئۈچۈن ھەقىقىي ئازابلىنىشىڭ سېنى قېرىنداشىڭنىڭ قىينچىلىقلىرىنى ھەل قىلىشقا ئۈندەيدۇ، سەن قېرىنداشىڭنىڭ غەم ـ قايغۇسى ۋە بېشىغا كەلگەن قاراڭغۇلۇقنى يورۇتمىغىچە قېرىنداشىڭغا بولغان ھېسداشلىق تۇيغۇسى ساڭا ئارام بەرمەيدۇ. خۇددى ئۆزۈڭگە پايدا ـ مەنپەئەت يەتسە خۇشاللانغىنىڭغا ئوخشاش، قېرىنداشىڭنىمۇ پايدا ـ مەنپەئەتكە ئىگە بولۇشنى ئۈمىد قىلىشىڭ بۈيۈك قېرىنداشلىقىڭنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر، ئەگەر سەن قېرىنداشىڭغا پايدا ـ مەنپەئەت يەتكۈزۈشكە تىرىشساڭ ئەڭ پاك، ئەڭ ساۋابلىق ئىبادەت بىلەن ئاللاھقا يېقىنلاشقان بولىسەن.

دۇنيانىڭ يۈكلىرى ئېغىر، ھەرخىل مۇشەققەتلەر خۇددى يامغۇر ئىنساننىڭ بېشىغا تۆكۈلگەندەك قەدەممۇ قەدەم بىر قېتىم ئۈچراپ تۇرىدۇ. ئادەم بۇ قىيىنچىلىقلارغا يالغۇز بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. بەرداشلىق بېرەلىگەن تەقدىردىمۇ قېرىنداشلىرى ياردەم قىلغاندا تارتىدىغان جاپادىن نەچچە ھەسسە ئارتۇق جاپا تارتىدۇ. ياردەم قىلغاندا پەقەت جاپا چەكمەسلىكىمۇ مۇمكىن.

قېرىنداشلىقنىڭ ھەققى شۇكى، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىنىڭ مەيلى ئاسانلىق ياكى

قىينچىلىقتا بولسۇن ياردەم قىلىدىغانلىقىنى، هاياتلىقتا ئۆزى يالغۇز هەرىكەت قىلمايدىغانلىقىنى، بەلكى پۈتۈن مۆئمىنلەر ئۇنىڭغا ياردەم قىلىدىغانلىقىنى هېس قىلىشى كېرەك.

7818/4708 ـ النعمان بن بشير – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((مثل المؤمنين في توادهم وتراحمهم وتعاطفهم مثل الجسد إذا اشتكى منه عضو تداعى له سائر الجسد بالسهر والحمى))* البخاري (6011)، مسلم (2586).

7818/4708 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاهۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۆئمىنلەر بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرۈش، بىر ـ بىرىگە مېھرى مۇھەببەت يەتكۈزۈش ۋە ھېسداشلىق قىلىشتا خۇددى بىر پۈتۈن بەدەنگە ئوخشايدۇكى، بەدەننىڭ بىر ئەزاسى ئاغرىپ قالسا، باشقا پۈتۈن ئەزالار بىئارام بولۇپ، ئۇيقۇسىز قالىدۇ. (مۇسلىم: 2586)

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەقىقىي قېرىنداشلىق ھەسسىلەپ بېرىلگەن نېئمەت ھېسابلىنىدۇ، ئۇ روھىي جەھەتتىكى بىرلىشىشتىن ئىبارەت نېئمەتلا بولۇپ قالماستىن بەلكى يەنە ماددىي جەھەتتىنمۇ ھەمكارلىشىشتىن ئىبارەت نېئمەتتۇر، ئاللاھ بىر ئايەتتە بۇ نېئمەتنى قايتا ـ قايتا بايان قىلغان:

[وَاذْكُرُواْ نِعْمَةَ اللّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ كُنتُمْ أَعْدَاء فَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِكُمْ فَأَصْبَحْتُم بِنِعْمَتِهِ إِخْوَانًا]

«ئاللاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېئمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، ئاللاھ دىلىڭلارنى بىرلەشتۈردى، ئاللاھنىڭ نېئمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار.» [سۈرە ئال ئىمران 103]

دىنى قېرىنداشلىق مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ھەقىقىي ياردەملىشىش يەنى گۇرۇھۋازلارنىڭ قارىغۇلارچە قىلغان ياردىمى ئەمەس. بەلكى ئىسلاھ قىلغۇچى ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرگۈچىلەرنىڭ ھەقىقەتنى ئىسپاتلاش، ناھەقنى يوقىتىش، ھەددىدىن ئاشقۇچىنى توختىتىش، بوزەك ئېتىلگەنلەرنى قۇتقۇلدۇرۇش ئۈچۈن بەرگەن ياردىمىگە ئوخشاش ياردەمنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. مۇسۇلماننى كۈرەش مەيدانىدا يالغۇز تاشلاپ قويۇش دۇرۇس ئەمەس، بەلكى ئېزىپ كەتسە توغرا يولغا باشلاش، ھەددىدىن ئاشسا چەكلەش، ھۇجۇم قىلىنسا قوغداش، جېنىغا خەۋپ يېتىش ئېھتىمالى بولسا بىرگە تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن ھەرھالدا ئۇنىڭ بىلەن بىرگە تۇرۇش لازىم. مانا بۇ ئىسلام دىنى پەرز قىلغان ئۆزئارا ياردەملىشىشنىڭ مەنىسى.

7797/4695 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((انصر أخاك ظالماً أو مظلوماً))، فقال رجلٌ: يا رسول الله: أنصره إذا كان مظلومًا، أفرأيت إن كان ظالمًا كيف أنصره؟ قال: ((تحجزه أو تمنعه عن الظلم، فإن ذلك نصره))* البخاري (6952)، الترمذي (2255).

7797/4695 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قېرىندىشىڭ مەيلى زالىم ياكى مەزلۇم بولسۇن، (ئۇنىڭغا) ياردەم بەرگىن! دېدى. بىر كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! مەزلۇمغىغۇ ياردەم بېرەرمەن. ئەمما زالىمغا

قانداق ياردەم بېرىمەن؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنى زۇلۇم قىلىشتىن توسۇۋالغىنىڭ، ئۇنىڭغا قىلغان ياردىمىڭدۇر، دېدى. (بۇخارى: 6952)

مۇسۇلماننى ياردەمسىز قويۇش ھەقىقەتەن ئاددىي ئىش ئەمەس، ئاقىۋەت ئۇ پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ بىر ـ بىرىنى ياردەمسىز قويۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، شۇنداق بولغاندا ئۇلارنىڭ ئۆزىنى قەدىرلەش، ئۆزىدىن پەخىرلىنىش تۇيغۇلىرى يوقىلىدۇ ـ دە، زۇلۇمغا ئۇچرىسمۇ خالا ـ خالماي ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىدۇ، نەتىجىدە جامائەتتىن ئايرىلىپ ئۆزى بىلەن ياردەم قىلمىغۇچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقە ئۈزۈلىدۇ.

مەنسەپنى كىشىلەرگە مەنپەئەت يەتكۈزۈش، ئۇلارغا يەتكەن ئەزىيەتنى توسۇپ قېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىشتە چوقۇم ئىخلاسمەن، پاك ـ دىيانەتلىك بولۇش، ياردەمنى ھەرگىزمۇ ھەدىيە ياكى ئۆزىگە كېلىدىغان مەنپەئەت بەدىلىگە قىلماسلىقى كېرەك، بولمىسا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى ئەجرىنى قولدىن بېرىپ قويىدۇ، ھارامنى يېگەن بولىدۇ.

قېرىنداشلىق ئەدەبلىرى ۋە شەرتلىرىگە زىت كېلىدىغان بولغاچقا ئىسلام دىنى نۇرغۇن ناچار ئەخلاقلارغا قارشى كۈرەش قىلغان سەپلەرنى تۈزەشتە ئىسلامى قېرىنداشلىق مەقسەت قىلىنىدۇ.

إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ فَأَصْلِحُوا بَيْنَ أَخَوَيْكُمْ وَاتَّقُوا اللَّهَ لَعَلَّكُمْ تُرْحَمُونَ

«مۆئمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشتۇر، (ئۇرۇشۇپ قالسا) قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار، رەھمەتكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن ئاللاھتىن قورقۇڭلار.» [سۈرە ھوجۇرات 10]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ بىر كاتتا ھەدىسىدە بۇ ناچار ئەخلاقلاردىن ئاگاھلاندۇرغان، گەرچە بۇ ناچار ئەخلاقلار يۈزەكى قاراشتا ئاددىي بىلىنسىمۇ ئوبدان ئويلانغان ئادەم ئۈچۈن ئۇنىڭ ئاقىۋىتى يامان بولۇپ، دوستلۇق مايىللىقلىرىنى قۇرىتىۋېتىدۇ:

8060/4878 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إياكم والظن، فإن الظن أكذب الحديث، ولا تحسسوا، ولا تجسسوا، ولا تنافسوا، ولا تحاسدوا، ولا تباغضوا، ولا تدابروا وكونوا عباد الله إخواناً، كما أمركم، المسلم أخو المسلم، ولا يظلمه، ولا يخذله، ولا يحقره، التقوى ههنا، التقوى ههنا، التقوى ههنا، ويشير إلى صدره، بحسب امرئٍ من الشرِّ أن يحقر أخاه المسلم، كل المسلم على المسلم حرامٌ، دمه وعرضه وماله، إن الله لا ينظر إلى أجسادكم، ولا إلى صوركم وأعمالكم، ولكن ينظر إلى قلوبكم))* البخاري (5143)، مسلم (2564).

8060/4878 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەسەت قىلىشماڭلار، بىر ـ بىرىڭلارغا يالغان خېرىدار بولۇپ، باھانى قەستەن ئۆرلىتىۋەتمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارغا تەتۈر قاراشماڭلار. بىرىڭلارنىڭ سودىسىنى بۇزۇپ سودا قىلماڭلار، ھەممىڭلار اللەنىڭ قېرىنداش بەندىلىرى بولۇڭلار. مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر، شۇڭا ئۇنىڭغا زۇلۇم قىلىشقا، ياردەمگە موھتاج بولغان پەيتتە ياردەم قىلماي تاشلىۋېتىشكە ۋە كەمسىتىشكە بولمايدۇ دېدى. ئاندىن مەيدىسىگە ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ: تەقۋادارلىق مانا بۇ يەردە، تەقۋادارلىق مانا بۇ يەردە، تەقۋادارلىق مانا بۇ يەردە، بىر ئىنساننىڭ

مۇسۇلمان قېرىندىشىنى كەمسىتىشى ئۇنىڭغا نىسبەتەن يېتەرلىك يامانلىقتۇر. بىر مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلماننىڭ قېنى، مېلى ۋە ئىززەت - نومۇسىغا چېقىلىشى هارامدۇر دېدى. بۇ هەدىستە يەنە مۇنداق كەلگەن: الله سىلەرنىڭ جىسمىڭلارغا ياكى سۇرىتىڭلارغا قارىمايدۇ، بەلكى دىلىڭلارغا قارايدۇ دەپ مەيدىسىگە ئىشارەت قىلغان. (مۇسلىم: 2564)

8061/4879 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((لا تقاطعوا، ولا تدابروا، ولا تباغضوا، ولا تحاسدوا، وكونوا عباد الله إخواناً، ولا يحل لمسلم أن يهجر أخاه فوق ثلاثٍ))* البخاري (6065)، مسلم (2559).

8061/4879 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ـ بىرىڭلارنى تاشلىۋەتمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارغا تەتۈر قاراشماڭلار، ئاداۋەتلەشمەڭلار ۋە هەسەت قىلىشماڭلار، هەممىڭلار اللەنىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار. مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ئاداۋەت تۇتۇشى دۇرۇس ئەمەس. (تىرمىزى: 1935)

ئىسلام شەرىئىتىنى كۆزلەپ ئاللاهنىڭ روهى بىلەن دوستلاشقۇچى جەمئىيەتتە ئېتىقاد قېرىنداشلىقى قان قېرىنداشلىقنىڭ ئورنىنى ئىگىلەيدۇ، ئىمان رىشتىسى قان رىشتىسىنى بىر ـ بىرىگە باغلاپ تۇرىدۇ. ئاللاھ ئۈچۈن ئورنىتىلغان قېرىنداشلىق ئەڭ دەسلەپتە ئىسلام پەرزەنتلىرىنى بىر يەرگە جەملىگەن ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئاداۋەتكە تولغان بۇتپەرەسلىك ئېتىقادى هۇجۇملىرى ۋە باشقىلارغا تاقابىل تۇرالايدىغان ئۇممەتنى بارلىققا كەلتۈرۈشتە ئەنە شۇ قېرىنداشلىققا تايانغان ئىدى، ئۇزاق كۈرەشلەرنى ئېلىپ بارغاندىن كېيىن دۈشمەنلىرى ئېرىپ هالاك بولۇپ كەتكىنى بىلەن ئۇلار يەنە مۇستەهكەم قەدەم بىلەن پۇت تىرەپ تۇرغان ئىدى.

شۈبهىسىزكى، ئىشلار ئۇزىنىڭ قارشى تەرىپى بىلەن ئايان بولىدۇ، ئىسلام يۇرتىغا ئايلانغان مەدىنە يەرلىك ئاهالىلار بىلەن كېيىن كۆچۈپ كەلگەنلەرنىڭ ئارىسىدىكى ئالاقىنى، ئاللاھ يولىدا بىر ـ بىرى ئۈچۈن ئۆزىنى قۇربان قىلىش، هەرقايسى قەبىلىلەر ۋە جامائىلار باراۋەر بولۇش، بىر ـ بىرىنى هۆرمەتلەش، ياخشى كۆرۈش، ئېسىل ئىشلارنى تارقىتىش، هەقىقەتنى مۇقەددەس بىلىش، باشقىلارغا زور بىلەن ئەمەس بەلكى ئىختىيارلىقى بىلەن ياردەم قولىنى سۇنۇشتىن ئىبارەت ئۇلۇغ پرىنسىپلار ئۈستىگە تۇرغۇزغان ئىدى، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

وَالَّذِينَ تَبَوَّؤُوا الدَّارَ وَالْإِيمَانَ مِن قَبْلِهِمْ يُحِبُّونَ مَنْ هَاجَرَ إِلَيْهِمْ وَلَا يَجِدُونَ فِي صُدُورِهِمْ حَاجَةً مِّمَّا أُوتُوا وَيُؤْثِرُونَ عَلَى أَنفُسِهِمْ وَلَوْ كَانَ بِهِمْ خَصَاصَةٌ

«ئۇلار (يەنى ئەنسارىلار) يېنىغا هىجرەت قىلىپ كەلگەنلەرنى (يەنى مۇهاجىرلارنى) دوست تۇتىدۇ، ئۇلارغا بېرىلگەن نەرسىلەر ئۈچۈن ئىچى تارلىق قىلمايدۇ، ئۇلار موهتاج تۇرۇقلۇق (مۇهاجىرلارنىڭ مەنپەئەتىنى) ئۆزلىرىنىڭ (مەنپەئەتى) دىن ئەلا بىلىدۇ. مانا بۇ ۋاقىتسىز، مەنپەئەتلەرگە ئېرىشىش يولىدىكى قېرىنداشلىق ئەمەس، بەلكى ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن ئورنىتىلغان ساپ ئەقىدە قېرىنداشلىقىدۇر.» [سۈرە هەشىر 9]

ئىسلام دىنى بۇ قېرىنداشلىقنىڭ ساپلىقىنى بۇزىدىغان ھەرقانداق ئىشنى مەنئىي قىلىدۇ، ھەتتا مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىنى چۆچۈتىشىمۇ دۇرۇس بولمايدۇ. مۇسۇلمانلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈش ياكى بوزەك ئېتىشكە سەۋەب بولۇش ئېھتىمالى بولغان ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىش گۇناھ ھېسابلانغان يەردە ئازار يەتكۈزۈش ياكى بوزەك ئېتىش قانداقمۇ گۇناھ ھېسابلانمىسۇن؟!

ئۇندىن باشقا ئىسلام دىنى ئۆزئارا كىبىر قىلىشتىن، ئۆزىدىن مەغرۇرلىنىشلارنى چەكلەپ بۇ قېرىنداشلىقنى تېخىمۇ كۈچەيتتى، شۇبھىسىزكى ئۆزلىرىنىڭ ئاتا بىر، دىنى بىر قېرىنداش ئىكەنلىكلىرىنى سەزگەن قېرىنداشلار دۇنيا مەنپەئەتىنى دەپ دۈشمەنلەشمەيدۇ، ئۇلۇغلۇقنىڭ تەقۋادارلىققا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى، تەقۋادارلىقنىڭ قەلبتە، ئاللاھ ئۈچۈن بولۇپ ئۇنىڭ سىرىنى ھېچكىم بىلمەيدىغانلىقىنى چۈشىنىپ يەتكەن خەلقلەر ناھەق ھالدا مەغرۇرلانمايدۇ.

ئىسلام دىنى زېمىندا ئۇستۇنلۇكنى ئىگىلەش ئۈچۈن شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىپ قېرىنداشلىرىغا چوڭچىلىق قىلىپ ئۇلارغا قول ئۇزارتىدىغانلارنى ئاگاھلاندۇردى ۋە ئۇلارنىڭ قىيامەت كۈنىسدە، ھەتتا ئاياق ئاستىدا دەسسىلىپ يۇرۇيدىغان چاڭ ـ توزاڭچىلىك بولۇپ قالىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ بەردى.

قېرىنداشلىققا تەسىر يەتكۈزىدىغان ئىشلارنىڭ يەنە بىرسى بىر ـ بىرىنى كۆزگە ئىلماسلىق ۋە مەسخىرە قىلىشتىن ئىبارەت. بۇنداق قىلمىشنى نادانلىق ۋە غاپىللىق پاتقىقىغا پېتىپ قالغان كىشلەر سادىر قىلىدۇ. چۈنكى ئاجىزلار مەسخىرە قىلىنماسلىقى بەلكى باش ئۇستىدە كۆتۈرۈلۈپ ئېلىپ مېڭىلىشى، ئېزىپ قالغانلار ھاقارەت قىلىنماي يېتەكلىنىشى زۆرۈر.

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا يَسْخَرْ قَومٌ مِّن قَوْمٍ عَسَى أَن يَكُونُوا خَيْرًا مِّنْهُمْ وَلَا نِسَاء مِّن نِّسَاء عَسَى أَن يَكُنَّ خَيْرًا مِّنْهُنَّ

«ئى مۆئمىنلەر! بىر قەۋم يەنە بىر قەۋمنى (يەنى بىر جامائە يەنە بىر جامائەنى، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنى) مەسخىرە قىلمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغان قەۋم (ئاللاھنىڭ نەزىرىدە) مەسخىرە قىلغۇچى قەۋمدىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئاياللارمۇ ئۆزئارا مەسخىرە قىلىشمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغۇچى ئاياللار (ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا) مەسخىرە قىلغۇچى ئاياللاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن. » [سۈرە ھوجۇرات 11]

ئىسلام دىنى ئومۇمىي قېرىنداشلىقنى ساقلاش، ساختا پەرقلەرنى تۈگىتىش ئۈچۈن قوللانغان ئۇسۇللارنىڭ يەنە بىرى مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنىڭ، ھەق ـ ھوقۇقلىرىنىڭ ئوخشاش ئىكەنلىكى، نەسەب بىلەن پەخىرلىنىشنىڭ خاتا ئىكەنلىكى، بىرسى يەنە بىرسىدىن ئۆزى تىرىشىپ قولغا كەلتۈرگەن ئالاھىدىلىك بىلەن ئۇستۇن تۇرىدىغانلىقى، كىمكى ئۇلۇغ ئىشلارنى تىرىشىپ قولغان كەلتۈرۈش بىلەن ئىمتىياز ھاسىل قىلمىسا ئاتا ـ بوۋىلىرى گەرچە ئاخىرەتنىڭ پادىشاھلىرى بولۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ئۇلارنى قۇتۇلدۇرۇپ قالالمايدىغانلىقىنى تەكىتلەشتىن ئىبارەت.

بۇ مەزمۇن ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ:

[فَإِذَا نُفِخَ فِي الصُّورِ فَلَا أَنسَابَ بَيْنَهُمْ يَوْمَئِذٍ وَلَا يَتَسَاءلُونَ* فَمَن ثَقُلَتْ مَوَازِينُهُ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ* وَمَنْ خَفَّتْ مَوَازِينُهُ فَأُوْلَئِكَ الَّذِينَ خَسِرُوا أَنفُسَهُمْ فِي جَهَنَّمَ خَالِدُونَ

«سۇر چېلىنغان كۈندە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تۇغقانچىلىق مەۋجۇت بولماي قالىدۇ، بىر ـ

بىرىنىڭ (ئەھۋالىنىمۇ) سوراشمايدۇ، تارازىسى ئېغىر كەلگەنلەر (يەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەنلەر) بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر، تارازىسى يېنىك كەلگەنلەر (يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەنلەر) زىيان تارتقۇچىلاردۇر، جەھەننەمدە مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر.» [سۈرە مۇئمىنۇن 101ـ103]

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلار ئوتتورىسىدا، قەۋم ـ قېرىنداشلىق قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىقىنى ساقلاپ قېلىشى ئۈچۈن قەبىلىۋازلىق ۋە گۇرۇھۋازلىق خاھىشلىرىنى بىتچىت قىلدى، كىشىنىڭ ۋەتىنى، قەۋمىنى ياخشى كۆرۈشى تەبىئىي ئەھۋال بولسىمۇ لېكىن ئۇ پەرۋەردىگارىنى، ئەخلاق ـ پەزىلەتلىرىنى ئۇنۇتۇشقا سەۋەب بولۇپ قالسا بولمايدۇ.

قىسقىسى، ئىسلام قېرىنداشلىقى دېگىنىمىز، ئىسلام دىنىغا ئىخلاس قىلىش، ئىسلام يولىدا مېڭىش، ئىسلام ھۆكۈملىرىگە ئەمەل قىلىش، خۇسۇسىي، ئاممىۋى ئالاقىلارنى ئىسلام روھى بىلەن باشقۇرۇش، دۇچ كەلگەن مەسىلىلەردە ئىسلامدىن پەتىۋا سوراش، قالغان چۈقان ـ سۈرەنلەرگە قارىماي ئالغا ئىلگىرىلەش دېمەكلىكتۇر.

**ئىتتىپاقلىق**

ئىسلام شەرىئەتلىرىدە شەخس ئۈممەتنىڭ ۋۇجۇدىنىڭ ئايرىلماس بىر قىسمى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، خۇددى ئورگانىزىمغا قانداق ئوزۇقلۇق بولسا ھەرقايسى ئەزالىرى خالىسۇن، خالىمىسۇن ئۇنى قوبۇل قىلغىنىغا ئوخشاش ئىسلام شەرىئەتلىرىدە ئومۇمىي خەلق ئورتاق نەزەرگە ئېلىنغان ئىلاھى چاقىرىق بۇ خىل ئورۇنلاشتۇرۇلۇشنى تېخىمۇ روشەن قىلىپ بېكىتىپ بەردى، بۇيرۇق ـ توسۇقلار پەقەت بىر شەخسكىلا قارىتىلغان بولماستىن بەلكى ئۇ پۈتۈن جامائەتنى ئورتاق ئەدەبلەش ۋە يېتەكلەشنى مەقسەت قىلغان ئەنە شۇ كۆپچىلىككە قارىتىلغان ئورتاق دەرسنى ھەممەيلەن ئاڭلاپ نەسىھەت ئالىدۇ، قۇرئان ۋە سۈننەتتىكى شەرىئەتنىڭ يۆلۈنىشى مانا مۇشۇنداقتۇر.

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا ارْكَعُوا وَاسْجُدُوا وَاعْبُدُوا رَبَّكُمْ وَافْعَلُوا الْخَيْرَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ* وَجَاهِدُوا فِي اللَّهِ حَقَّ جِهَادِهِ

«ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن رۇكۇ قىلىڭلار، سەجدە قىلىڭلار (يەنى تەزەررۇ بىلەن ناماز ئوقۇڭلار)، (يالغۇز) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار، ياخشى ئىشلارنى (يەنى خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە ـ رەھىم قىلىش، يېتىم ـ يېسىرلارنىڭ بېشىنى سىلاش، كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئۆتەش قاتارلىق ئىشلارنى) قىلىڭلار، ئاللاھنىڭ يولىدا (پۇل ـ مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن) تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە جىھاد قىلىڭلار.» [سۈرە ھەج 77ـ78]

مۇسۇلمان مۇناجات قىلىش زار ـ تەزەررۇ قىلىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ ئالدىدا تۇرغاندا قېرىنداشلىرىدىن ئايرىلىۋالغۇچىغا ئوخشاش ئەمەس، بەلكى بىر ـ بىرى بىلەن ماسلاشقان، بىر ـ بىرىگە باغلانغان جامائىلارنىڭ بىر قىسمى بولۇش سۈپىتى بىلەن:

إِيَّاكَ نَعْبُدُ وإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ

(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز دەيدۇ، ساڭىلا ئىبادەت قىلىمەن، سەندىنلا ياردەم تىلەيمەن دېمەيدۇ! ئاللاھنىڭ ياخشىلىق ئاتا قىلىشى ۋە ھىدايەت

بىرىشنى تىلىسە ئۆزى ئۇچۇنلا ئەمەس، بەلكى ئۆزى ئۇچۇن ۋە باشقىلار ئۇچۇن تىلەيدۇ:

[اهدِنَا الصِّرَاطَ المستَقِيمَ* صِرَاطَ الَّذِينَ أَنعَمتَ عَلَيهِمْ غَيرِ المغضُوبِ عَلَيهِمْ وَلاَ الضَّالِّينَ

«بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا باشلىغىن دەيدۇ. »

ئاللاھ بىرلا دىننى نازىل قىلىپ بارلىق كىشىلەرنى ئوخشاش بولغان بىر يولغا يېتەكلەش ئۈچۈن پەيغەمبەرلەرنى ئۇدا ئەۋەتتى، دىنىدا تەپرىقچىلىق قىلىش، ئىختىلاپلىشىشلارنى ئۇلارغا ئەزەلدىن هارام قىلدى. لېكىن ھەرخىل ھاۋايى ـ ھەۋەسلەر سەۋەبلىك بۇ ئۇلۇغ نەسىھەتلەر زورىغا ئۇنتۇلدى. ئۇلۇغ ئىلاھى مىراس ئىنكار قىلىندى. نەتىجىدە كىشىلەر تۈرلۈك گۇرۇھلارغا بۆلۈنۈپ ھەربىر گۇرۇھ يەنە بىر گۇرۇھقا ھىيلە ۋە يامانلىق ئويلايدىغان بولدى.

ھەقىقەت شۇكى، ئىلىم ئەخلاقتىن، ئىخلاستىن ئايرىلسا ئىلىم ئەھلىلىرى ھەم كەڭ خەلققە ئۇۋال بولىدۇ. دىن كېلىش ئالدىدا كىشىلەرنى نادانلىق ئازدۇرۇپ، ھەرخىل يوللاردا تېڭىرقاپ قالغان ئىدى، دىن كەلگەندىن كېيىن بولسا دىنىي كاتتىۋاشلار، دىنىي بىلىملەرنى ئۆزلىرىنىڭ نەپسىلىرى، تەمەلىرى ۋە ئارزۇ ـ ئارمانلىرى ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرغاچقا كەڭ خەلق ئاممىسىنى ئازدۇردى.

شۇنداق، خارابلاشقان قەلب ئىلىمنى بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان قورالغا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ، مەيلى قەدىمكى زاماندا بولسۇن ياكى ھازىرقى زاماندا بولسۇن دۇنيا ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدىغان بۇنداق ئىلىمدىن كۆپ زىيان تارتقان ئىدى، ئاللاھ بىزگە دىللىرى بىلەن ئالىم ئەمەس، بەلكى تىللىرى بىلەن ئالىم ھېسابلانغانلار كىشىلەرنىڭ بىرلىكىنى بۇزىدىغانلىقىنى يەتكۈزدى، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[شَرَعَ لَكُم مِّنَ الدِّينِ مَا وَصَّى بِهِ نُوحًا وَالَّذِي أَوْحَيْنَا إِلَيْكَ وَمَا وَصَّيْنَا بِهِ إِبْرَاهِيمَ وَمُوسَى وَعِيسَى أَنْ أَقِيمُوا الدِّينَ وَلَا تَتَفَرَّقُوا فِيهِ كَبُرَ عَلَى الْمُشْرِكِينَ مَا تَدْعُوهُمْ إِلَيْهِ اللَّهُ يَجْتَبِي إِلَيْهِ مَن يَشَاء وَيَهْدِي إِلَيْهِ مَن يُنِيبُ * وَمَا تَفَرَّقُوا إِلَّا مِن بَعْدِ مَا جَاءهُمُ الْعِلْمُ بَغْيًا بَيْنَهُمْ

«ئاللاھ سىلەرگە دىندىن نۇھقا تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى، ساڭا (مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامغا) بىز ۋەھىي قىلغان نەرسىنى ئىبراھىمغا، مۇساغا ۋە ئىساغا بىز تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى بايان قىلدى. سىلەر دىننى بەرپا قىلىڭلار، دىندا تەپرىقچىلىك قىلماڭلار، مۇشرىكلارغا سەن ئۇلارنى دەۋەت قىلغان نەرسە (يەنى تەۋھىد) ئېغىر كەلدى، ئاللاھ تەۋھىدكە خالىغان ئادەمنى تاللايدۇ، ئاللاھنىڭ (تائەتكە) قايتىدىغان ئادەمنى تەۋھىدكە باشلايدۇ، (يەھۇدىي، ناسارا قاتارلىقلار) ئۇلارغا ئىلىم كەلگەندىن كېيىن (يەنى ئۇلار رەسۇلۇللاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرلىكىنى بىلگەندىن كېيىن) ئاندىن ئۆزئارا ھەسەت قىلىشىپ پىرقىلەرگە بۆلۈندى.» [سۇرە شۇرا 13ـ14]

ئىلىم ئاللاھقا ئىخلاس قىلىش، بەندىلەرگە شەپقەت قىلىشتىن ئايرىلىپ قالغاندا قانداق بۆلگۈنچىلىك كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغانلىقىغا، ئاللاھ ئۇلاشقا بۇيرىغان رىشتىنى قانداق ئۈزگەنلىكىگە قاراڭ.

چۈشەنچە ۋە كۆز ـ قاراشلارنىڭ ئوخشىماسلىقى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، بىراق بۇ ئىتتىپاقسىزلىقلارنىڭ سەۋەبى ئەمەس بەلكى ئىتتىپاقسىزلىق ئۆزلىرىنىڭ يوشۇرۇن ھاۋايى ـ ھەۋەسلىرىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن پەيدا قىلغان كۆز ـ قاراشلار ۋە تەپەككۇرلىرىنىڭ

ئوخشماسلىقىدىن كېلىپ چىققان. شۇ سەۋەبتىن ھەقىقەت ئۈستىدە ئىزدىنىش ئىلىم بىلەن پەقەت مۇناسىۋىتى بولمىغان بىر خىل بىغەرەزلىككە ئايلىنىپ قالغان.

ئەگەر ئالىملار بىر ـ بىرىنى بېسىش، رىياخورلۇق، ئۈستۈنلۈككە ئېرىشىش ۋە بايلىققا ئېرىشىش قاتارلىق خاھىشلاردىن يىراق بولغان ھالدا ساپ دىللىق بىلەن ھەقىقەتنى ئىزدىگەن بولسا تارىخنى ئارازلىق ۋە خاپىلىقلار بىلەن توشقۇزىۋەتكەن ئاشۇ تالاش ـ تارتىشلار يۈز بەرمىگەن بولاتتى.

بىر قىسىم مەسىلىلەر گەرچە ئاددىي بولسىمۇ لېكىن سىياسىي مەنپەئەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغاچقا ئۇ توغرىسىدا كۆپ ئىختىلاپ قىلىنغان. ئەمما يەنە بىر قىسىم مەسىلىلەر گەرچە مۇھىم بولسىمۇ لېكىن ئۇنىڭ نەتىجىسى پەقەت نەزەرىيىدىن ئىبارەت بولغاچقا شۇ پېتى تاشلاپ قويۇلغان، مۇنازىرە ئېلىپ بېرىلمىغان.

پايدا مەنپەئەت كۆزلەنگەن بۇ خىل ئىختىلاپ ئاللاھنىڭ دىنى كىشىلەرنىڭ دۇنياسىنى بۇزىۋىدى، ئىسلام دىنى ئۇنداق ئادەمنى دىندىن ئايرىلغان، كاپىر بولغان ھېسابلىدى:

إِنَّ الَّذِينَ فَرَّقُواْ دِينَهُمْ وَكَانُواْ شِيَعًا لَّسْتَ مِنْهُمْ فِي شَيْءٍ إِنَّمَا أَمْرُهُمْ إِلَى اللّهِ ثُمَّ يُنَبِّئُهُم بِمَا كَانُواْ يَفْعَلُونَ

«دىندا بۆلگۈنچىلىك قىلىپ تۈرلۈك پىرقىلەرگە ئايرىلغانلاردىن سەن ئادا ـ جۇداسەن، ئۇلارنىڭ ئىشى پەقەت ئاللاھقىلا خاستۇر، (يەنى ئاللاھنىڭ باشقۇرىشىدىدۇر) كېيىن (يەنى ئاخىرەتتە) ئاللاھ ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئۆزىگە ئېيتىپ بېرىدۇ.» [سۈرە ئەنئام 159]

ئاللاھ مۇسۇلمانلارنى بۇرۇنقىلار قىلغاندەك دىننى چۇشىنىشتە ئىختىلاپلىشىشتىن ئاگاھلاندۇردى:

وَلاَ تَكُونُواْ كَالَّذِينَ تَفَرَّقُواْ وَاخْتَلَفُواْ مِن بَعْدِ مَا جَاءهُمُ الْبَيِّنَاتُ وَأُوْلَئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ عَظِيمٌ* يَوْمَ تَبْيَضُّ وُجُوهٌ وَتَسْوَدُّ وُجُوهٌ فَأَمَّا الَّذِينَ اسْوَدَّتْ وُجُوهُهُمْ أَكْفَرْتُم بَعْدَ إِيمَانِكُمْ فَذُوقُواْ الْعَذَابَ بِمَا كُنْتُمْ تَكْفُرُونَ* وَأَمَّا الَّذِينَ ابْيَضَّتْ وُجُوهُهُمْ فَفِي رَحْمَةِ اللّهِ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ

«روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئايرىلىپ كېتىشكەن ۋە ئىختىلاپ قىلىشقان كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولماڭلار، ئەنە شۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ، شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆئمىنلەرنىڭ يۈزلىرى) ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ، يۈزى قارايغانلارغا (پەرىشتىلەر ئېيتىدۇكى) ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن كاپىر بولدۇڭلارمۇ؟ كاپىر بولغۇنىڭلار ئۈچۈن ئازابنى تېتىڭلار يۈزى ئاقارغانلار ئاللاھنىڭ رەھمىتىدە (يەنى جەننەتتە) بولىدۇ، ئۇلار ئۇنىڭدا (يەنى جەننەتتە) مەڭگۈ قالىدۇ.» [سۈرە ئال ئىمران 105ـ107]

شۈبھىسىزكى، قەلبلەر ۋە سەزگۈلەرنىڭ ماسلىشىشى، غايە ۋە ئۇسۇللىرىنىڭ بىردەكلىكى ئىسلام تەلىماتلىرىنىڭ ئەڭ روشەن بىر تەرىپى ۋە ئىخلاسمەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ ئېسىل خىسلەتلىرىنىڭ بىرىدۇر. شەكسىزكى، سەپلەرنىڭ، سۆزلەرنىڭ بىردەكلىكى ئۈممەتنىڭ مەۋجۇتلىقى، ۋەزىپىسىنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇشى ئۈچۈن پۇختا ئاساستۇر. تەۋھىد كەلىمىسى ئىسلامنىڭ دەرۋازىسى بولۇپ ئۇ ئىتتىپاقلىقنىڭ مەۋجۇتلۇقى ۋە گۈللىنىشتىكى

سىردۇر. ئاللاھ بىلەن يۈزىمىز يورۇق ھالدا مۇلاقات بولۇشنىڭ تۈنجى كاپالىتىدۇر.

گەرچە ئەمەلنىڭ ماھىيىتى ۋە شەكلى ئوخشاش بولسىمۇ يالغۇز ئادا قىلىنغان بىلەن باشقىلار بىلەن بىرگە ئادا قىلىنغان چاغدىكى بېرىلىدىغان ئەجىر زور دەرىجىدە پەرقلىنىدۇ. مۇسۇلمان يالغۇز ئادا قىلغان بامداتنىڭ ئىككى رەكئىتى ياكى پېشىنىنىڭ بىر قانچە رەكئىتى بىلەن جامائەت بىلەن ئادا قىلغان بامدات ياكى پېشىنىنىڭ رەكئەت سانى ئوخشاش ئازىيىپ قالغىنى ياكى كەملەپ قالغىنى يوق، شۇنداق تۇرۇقلۇق ئەگەر ئۇنى ئاللاھنىڭ ئالدىدا باشقىلار بىلەن بىرگە تۇرۇپ ئادا قىلسا ئىسلام دىنى ساۋابىنى 20 نەچچە ھەسسە بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك ھەسسىلەپ بېرىدۇ.

بۇ مۇسۇلماننى بىكىنمىلىكنى تاشلاپ جامائەت بىلەن بىرگە بولۇشقا، يالغۇزلۇقنى تاشلاپ ئۇممەت ئىچىگە سىڭىپ كىرىشكە كۈچلۈك دەرىجىدە ئۈندىگەنلىكتۇر، شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى مۇسۇلماننىڭ ئۆزى بىلەنلا چەكلىنىشىنى، تەپەككۇرى ۋە سېزىمىدا ئايرىم بولۇۋېلىشىنى، ئۆز مەنپەئەتىگىلا كۆڭۈل بۆلۈپ، كۆپچىلىكنىڭ مەنپەئەتىدىن ئۆزىنى قاچۇرۇشنى يامان كۆرىدۇ.

مۇسۇلماننىڭ ئۆزى ياشاۋاتقان جەمئىيەت بىلەن ئارىلىشىشى ئۈچۈن ئاللاھ كۈندىلىك بەش ۋاخ نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشنى يولغا قويدى ۋە قاتنىششقا رىغبەتلەندۈردى، ئاندىن كېيىن كىچىك يېزا ياكى مەھەللە خەلقىنى ھەپتىدە بىر قېتىم جۈمە نامىزى ئۈچۈن جەم بولۇشقا بۇيرىدى، ئاندىن كېيىن ھېيت نامىزىدىن ئىبارەت تېخىمۇ چوڭ يىغىلىشقا چاقىردى، ئورنىنى شەھەر سىرتىدىكى كەڭ بوش ئورۇنغا ئورۇنلاشتۇردى، ئېرىشىدىغان مەنپەئەت، ئالىدىغان ياخشىلىقنىڭ كۆپ بولۇشى ئۈچۈن بارلىق ئەر ـ ئاياللارنى، ھەتتا ھېيىزدار ئاياللارنىمۇ قاتنىششقا بۇيرۇدى، تېخىمۇ چوڭ يىغىلىشنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن مەلۇم ۋاقىت، مەلۇم ئورۇندا پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ بىر يەرگە جەم بولۇپ ھەج قىلىشنى پەرز قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايرىمچىلىق ۋە بۆلگۈنچىلىكنىڭ ئاقىۋىتىدىن ئىنتايىن قاتتىق ئاگاھلاندۇراتتى، مەيلى سەپەردە ياكى يۇرتىدا بولسا ئۇم ـ جامائەت بولۇشقا، ئىتتىپاق بولۇشقا تەۋسىيە قىلاتتى.

ھەقىقەت كىشىلەرنى جەملىمىسە زالالەت ئۇلارنى ئايرىۋاتىدۇ. ئەڭ رەھىمدىل ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئۇلارنى بىرلەشتۈرمىسە، شەيتانغا چوقۇنۇش ئۇلارنى تىرە ـ پىرەڭ قىلىۋېتىدۇ. ئاخىرەت نېئمىتى ئۇلارنى ئازۇ ـ ئارمانغا سالمىسا دۇنيانىڭ ھوزۇرىنى دەپ جېدەللىشىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزئارا جەڭگى ـ جېدەل قىلىشىش قاراڭغۇلۇقتا تولغان جاھىلىيەتنىڭ ئاسارەتلىرىدىن، ئىمانسىز كىشىلەرنىڭ ئادەتلىرىدىندۇر. يەنى بۇنداق قانلىق جەڭگى ـ جېدەل بولسا ئۆز ئىچىدىن بىر ـ بىرى بىلەن ئۇرۇشىدىغان گۇرۇھلارغا بۆلۈنىدىغان كاپىرلارنىڭ ئىشىدۇر.

كىشىلەرنىڭ ئەقلى ئىقتىدارى ئوخشاش بولمىغاچقا چۈشەنچىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ ئىسلام دىنى شەرىئەتلىرى كەڭ ـ كۈشادە يولغا قويۇلدى. خاتالاشقۇچىغا بىر ئەجىر، توغرا تاپقۇچىغا ئىككى ئەجىر بېرىلدى، ئاخىرىدا پەقەت ھەقىقەتنى چىن ئىخلاس بىلەن ئىزدىگەن بولسا تونۇش ۋە ئەمەل قىلىشقا قىزىققان بولسىلا ھەممىسىنى ئۆزىنىڭ كەڭ قوينىغا ئالدى.

208/122 – واثلة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((من طلب علمًا فأدركه كتبَ الله له كِفلين من الأجرِ، ومن طلبَ علمًا فلم يدركه كتبَ الله له كِفلًا من الأجر))* للكبير. رواه الطبراني 68/22(165)

208/122 ـ ۋاسىلە ئىبنى ئەسقەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئىلىم ئۆگىنىشكە تىرىشىپ، ئۆگەنمەكچى بولغان ئىلىمگە ئېرىشەلىسە، الله ئۇ كىشىگە ئىككى ھەسسە ئەجىر يازىدۇ. ئۆگەنمەكچى بولغان ئىلىمگە ئېرىشەلمىسە، بىر ئەجىر يازىدۇ. (ئەلكەبىر)

خۇددى ئۆزۈڭ كۆرگىنىڭدەك پەقەت نىيەت ساپ بولسا نەتىجە قانداق بولۇشىدىن قەتئىنەزەر ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھنىڭ دىنى يول قويغانغا، نېمە ئۈچۈن ئىنسانىيەت يول قويمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئۆزئارا بۇنداق جەۋرى ـ جاپالارنى پەيدا قىلىدىغاندۇ؟

ئىسلام دىنىنىڭ ئۈممەتنى ئىتتىپاقسىزلىقنىڭ كۆلەڭگۈلىرىدىن ساقلاش توغرىسىدىكى تەلىماتلىرىغا ئۇيغۇنلىشىش ئۈچۈن ئالىملار مەلۇم يامانلىقنى ئۆزگەرتكەندە تېخىمۇ چوڭ يامانلىققا ئېلىپ بېرىش ئېھتىماللىقى بولسا ئۇ يامانلىقنى ئۆزگەرتمەسلىكى كېرەك، چۈنكى ئىككىسىنىڭ ئىچىدىن زىيىنى ئازراقنى تاللاپ ئېلىش كېرەك دەپ پەتىۋا بېرىدۇ. دوختۇرغا قاراڭ، ئەگەر سىز ئوپېراتسىيە قىلىشقا تېگىشلىك بىرەر كېسەلگە گىرىپتار بولۇپ بەدىنىڭىز ئوپېراتسىيەگە بەرداشلىق بېرەلىسە ئوپېراتسىيەنى قىلىدۇ، ئەگەر بەرداشلىق بېرەلمىسە ئوپېراتسىيەنى قىلماي كېسەلنى داۋالىماي قالدۇرۇپ قويىدۇ ئەمەسمۇ؟

ھازىرقى ئىتتىپاقسىزلىقلارنىڭ كۆپ قىسمىغا ئوبدان قاراپ باقىدىغان بولسىڭىز، ئۇلارنىڭ كەينىگە دۇنيانى ياخشى كۆرۈش، شەخسىيەتچىلىك يوشۇرۇنغانلىقىنى بىلىسىز. بىرلىك، ئىتتىپاقلىق كۈچ ـ قۇۋۋەتتۇر، بۇ ئىنسانلارنىڭ ئىشلىرىدا شۇنداق بولۇپلا قالماستىن بەلكى ئۇ دۇنيادىكى قانۇنىيەتلەر ئىچىدىكى مۇھىم بىر قانۇنىيەتتۇر. ئاجىز يىپقا ئۆزىگە ئوخشاش يىپلاردىن قوشۇلسا مەزمۇت ئارغامچىغا ئايلىنىدۇ، بۇ پايانسىز دۇنيامۇ ئۇرغۇنلىغان زەررىچىلەرنىڭ بىرىكمىسىدىن ئىبارەت.

بىر ھەكىم ئۆلۈپ كېتىش ئالدىدا باللىرىغا ئىتتىپاقلىق توغرىسىدا بىر دەرس بەرمەكچى بولۇپ، بىر باغلام تاياقچىلارنى ئېلىپ كېلىپ ئوشتۇشقا بېرىپتۇ، نەتىجىدە ھېچقايسىسى ئۇنى ئوشتۇيالماپتۇ، باغلانچىسىنى يېشىپ بىر تالدىن ئوشۇتقۇزۇپتىكەن، بىر ـ بىردىن ئوشتۇپ ھەممىنى ئوشتۇۋېتىپتۇ. دېمەك ئىتتىپاقسىزلىق كۈچلۈك خەلقلەرنى ئاجىزلەشتۈرسە، ئاجىز خەلقلەرنى ھالاك قىلىدۇ

ئىسلام دىنى ئۈممىتىنىڭ تىنچ ـ ئامان بولۇشىغا، مەۋجۇتلىقىنى ساقلاپ قېلىشىغا ئەھمىيەت بېرىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پۈتۈن كۈچى بىلەن ئىختىلاپنىڭ ئىزنالىرىنى يوقىتىدۇ، پۈتۈن شەخسلەرنى ئۈممەتنى ئىتتىپاقسىزلىقنىڭ پاتقاقلىرىدىن چىقىرىپ ئېلىشقا، ئۇنىڭ زۇلمەتلىك ئاقىۋىتىدىن قۇتۇلدۇرۇشقا چاقىرىدۇ. كىمكى جامائەتتىن ئايرىلىپ چىقىدىكەن دۇنيادا ئۇنىڭ جازاسىنى تارتقاندىن باشقا ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنىڭ مەزمۇنىغا كىرىپ قالىدۇ:

وَمَن يُشَاقِقِ الرَّسُولَ مِن بَعْدِ مَا تَبَيَّنَ لَهُ الْهُدَى وَيَتَّبِعْ غَيْرَ سَبِيلِ الْمُؤْمِنِينَ نُوَلِّهِ مَا تَوَلَّى وَنُصْلِهِ جَهَنَّمَ وَسَاءتْ مَصِيرًا

«كىمكى ئۆزىگە (مۆجىزىلەر ئارقىلىق) توغرا يول ئېنىق بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرگە (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە) مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىكەن، مۆئمىنلەرنىڭ يولىدىن غەيرىگە ئەگىشىدىكەن، ئۇنى ئۆز يولىغا قويۇپ بېرىمىز، ئۇنى (ئاخىرەتتە) جەھەننەمگە كىرگۈزىمىز، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي!» [سۈرە نىسا 115]

ئەخلاقى ـ پەزىلەت ئىگىلىرى ھۆرمەتكە سازاۋەر بولۇشى، ئۇممەت بىلىم ئىگىلىرىدىن پايدىلىنىشى لازىم. ھالبۇكى قانداق ئادەم مەنسەپكە ھېرىسمەن بولىدىكەن، ئۇنىڭ ئارتۇقچىلىقى، بىلىم قۇرۇلمىسى قانچە يېتەرلىك بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۇ ئۆزىگىمۇ پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ، ئۇممەتمۇ ئۇنىڭدىن پايدىلىنالمايدۇ، چۈنكى كاتتىتىۋاشلىقنى ئۇمىد قىلغۇچى ئاللاھنىڭ تەۋپىق ـ ھىدايىتىدىن مەھرۇم قالىدۇ. ئاللاھنىڭ تەۋپىق ـ ھىدايىتىدىن مەھرۇم قالغان ئادەم ھەرقانچە تالانتلىق بولسىمۇ شۇملۇق ئېلىپ كەلگۈچىدۇر.

**دوستلۇق**

دوستلۇقنىڭ روھى ۋە ئەقلىي جەھەتتە چوڭ تەسىرى بار. ئۇ جامائەتنىڭ ئىلگىرىلىشى ياكى ئارقىدا قېلىشى، جىددىيلىشىشى ياكى خاتىرجەملىكى بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك. ئىسلام دىنى بۇنداق ئالاقىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن، بۇ خىل ئالاقە خالىس ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن بولغان بولسا ئاللاھ ئۇنى قوبۇل قىلىدۇ ۋە راۋاج بېرىدۇ، ئۇنداق بولمىغاندا ئىگىلىرىگە قايتۇرىلىدۇ:

الْأَخِلَّاء يَوْمَئِذٍ بَعْضُهُمْ لِبَعْضٍ عَدُوٌّ إِلَّا الْمُتَّقِينَ* يَا عِبَادِ لَا خَوْفٌ عَلَيْكُمُ الْيَوْمَ وَلَا أَنتُمْ تَحْزَنُونَ

«بۇ كۈندە دوستلار بىر ـ بىرىگە دۈشمەن بولىدۇ، پەقەت (خۇدالىق ئۈچۈن دوستلاشقان) تەقۋادارلارلا (ئۇنداق ئەمەستۇر) (ئۇلارغا) بەندىلىرىم! بۈگۈن سىلەرگە قورقۇنچ يوق، غەم ـ قايغۇمۇ يوق،(دېيىلىدۇ). » [سۈرە زۇخرۇف 67ـ68]

شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى خۇددى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك ئىتتىپاقلىق، بىرلىك دىنىدۇر. كىشىلەر بىلەن تونۇشۇش، ئۇلار بىلەن ئارىلىشىپ ئۆتۈش دېگەنلەر ئىسلام دىنى تەلىماتلىرىدا ناھايىتى يۇقىرى سالماقنى ئىگىلەيدۇ. ئۇ خەلقنى يالغۇز ياشاشقا ۋە ھاياتلىق ئىشلىرىدىن قېچىشقا دەۋەت قىلغىنى يوق، مۇسۇلمانىنىڭ ۋەزىپىسىنىڭ ھويلىدا يالغۇز ئۆتۈش ياكى ئىبادەتخانىدا يالغۇز ئىبادەت قىلىش بىلەن ئادا بولىدىغانلىقىنى بەلگىلىگەنمۇ ئەمەس، ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس. ئاللاھ بۇنداق بېكىنمىچى، ئاجىزلارغا يۇقىرى مەرتىۋىلەرنى ئاتا قىلمايدۇ.

2361/1376 – يحيى بنُ وثابٍ، عن شيخٍ من الصحابة رفعه: ((المسلم الذي يخالط النَّاس ويصبرُ على أذاهم خيرٌ من الذي لا يُخالط النَّاس ولا يصبرُ على أذاهم))* الترمذي

(2507)، ابن ماجه(4032)

2361/1376 - يەھيا ئىبنى ۋەسساب بىر مۆتىۋەر ساھابىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەرگە ئارىلىشىپ، ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلغان مۇسۇلمان، كىشىلەرگە ئارىلاشمايدىغان، ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلالمايدىغان مۇسۇلماندىن ياخشىدۇر. (تىرمىزى: 2507)

جامائەت نامازلىرى كىملەرگە بەلگىلەنگەن؟ جۈمە نامىزى كىملەرگە پەرز قىلىنغان؟ جىھادنىڭ يۈكلىرىنى كىم كۆتۈرىدۇ؟ قىيىنچىلىقلىرىغا كىملەر بەرداشلىق بېرەلەيدۇ؟ مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى مەيلى خاس كىشىلەر بىلەن بولسۇن ياكى كەڭ خەلق ئاممىسى بىلەن بولسۇن زىچ ئالاقە باغلىغان بىر ئۈممەتنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

چۈنكى ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلۇغ دىنى پائالىيەتلەرنى ئادا قىلىش ئۈچۈن بىر يەرگە جەم بولۇپ، ئۆزئارا ھەمدەم بولۇشلىرىنى، شۇ پائالىيەتلەرنىڭ پاك مۇھىت، ساپ دوستلۇق ۋە چوڭقۇر ئىخلاسمەنلىك، كۆيۈنۈش تۇيغۇلىرىغا ئىگە بولۇشلىرىنى بەكمۇ ئۈمىد قىلىدۇ. مۇسۇلمانىنىڭ جەم بولغان قېرىنداشلىرى قانچە كۆپ بولسا ئالللاھنىڭ ئۇنىڭغا ئاتا قىلىدىغان بەرىكەتلىرىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ

ھالبۇكى، بېكىنمىچىلىك، دوستلۇق، ئۆزئارا ئالاقە قاتارلىقلار نۇرغۇن ئىشلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. بېكىنمىچىلىك، جامائەتكە ئارىلاشماسلىق خەلقنى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇش پۇرسىتىنى كەتكۈزۈپ قويىدۇ، ئىسلام مۇداپىئەسىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، ئۇ ھېچقانداق ئۆزرە قوبۇل قىلىنمايدىغان گۇناھدۇر.

كىشىلەرنىڭ مىجەز ـ خاراكتېرى خىلمۇخىل بولىدۇ، بەزىلىرى ئاممىۋى سورۇنلارغا بېرىشقا ئامراق بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەتراپىدىكىلەر بىلەن تېز چىقىشىپ كېتىدۇ، ھەتتا دوستلىشىپمۇ بولىدۇ، يەنە بەزى كىشىلەر ئاممىۋى سورۇنلارغا ئاز بارىدىغان ياكى بارمايدىغان بولغاچقا ياتسىراپ قالىدۇ، ئەتراپتىكىلەر بىلەن ئەركىن ـ ئازادە پاراڭلىشالمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن قورۇنۇش ئىلكىدە ئەتراپتىكىلەرگە باشقىچە كۆز بىلەن قارايدۇ، گەرچە باشقىلار ئۇچرىشىشنى ئويلىغان بولسىمۇ ئۆزىنى قاچۇرۇپ يۈرۈيدۇ.

ئىسلام دىنى بۇ ئىككى خاراكتېردىكى كىشىلەرگىمۇ مۇۋاپىق يول كۆرسەتكەن. ئىسلام دىنى شەھەر مالىمانچىلىق بولۇپ، خەلقى دۇنياغا زىيادە بېرىلىپ ئەخلاق ـ پەزىلەتلەر چەمبىرىكى بۇزۇلغان بولسا، قول بىلەن، ئامال بولمىغاندا تىل بىلەن، يەنە ئامال بولمىغاندا قەلب بىلەن قارشى تۇرۇش ۋە قارشى تۇرۇشقا پۇرسەت بولمىغاندا بۇنداق بۇزۇق ۋەزىيەتتىن، پىتنە ـ پاساتلاردىن ئايرىلىشنى دۇرۇس قىلدى. تىل بىلەن ئۆزگەرتىش ئىمكانىيىتى بولسا ئۇنداقتا پىتنە ـ پاساتتىن ئايرىلىش چەكلىنىدۇ، پىتنە ـ پاساتتىن قېچىش باشقا چارە ـ ئامال قىلالمىغان

ئاجىزلارنىڭ ئىشى بولۇپ بىرەر ۋاستە بىلەن پىتنە پاساتنى پەسەيتىش ئىمكانىيىتى بولسا، خۇددى يۇقىرىدا دېيىلگەندەك ئايرىلىشنىڭ ئۆزى چوڭ گۇناھدۇر. دېمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسنى يۇقىرىقى بايانلىرىمىزنىڭ نۇرى ئاستىدا ئاندىن چۈشىنىش مۇمكىن.

6086/3641 ـ أبو سعيد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أتى رجلٌ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فقال: أيُّ الناس أفضل؟ قال: ((مؤمنٌ يجاهدٌ بنفسه وماله في سبيل الله)) قال: ثم من؟ قال: ((ثم رجل في شعبٍ من الشعاب يتقي الله، ويدع الناس من شره))* البخاري (2786)، مسلم (1888).

6086/3641 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! قانداق كىشى ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله يولىدا جېنى ۋە مېلى بىلەن جىھاد قىلغان مۇئمىن، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇلار: ئاندىن قالسچۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەتىن قورقۇپ، ئىنسانلارغا زىيىنىم تەگمىسۇن دەپ، ئۇلارنى تاشلاپ، تاغ جىلغىلىرىدىن بىرىدە ياشىغان مۇئمىن، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 2786)

دېمەك، پىتنە ـ پاساتنى ئۆزگەرتىشكە پەقەت ئىمكانىيەت بولمىسا ئۆزىنىڭ دىن ـ دىيانىتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئايرىلىش ئارقىلىق قارشىلىقنى بىلدۈرگەن كىشىنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى سۆزلەنگەن.

ئەمما ئىنسان دوستلار بىلەن ئارىلىشىش ۋە ئايرىلىپ ئۆتۈشنى مۇۋاپىق تەڭشەپ، ئالللاھ رازىلىقى ئۈچۈن قولغا كېلىدىغان ئىشلاردا ئۆزئارا ھەمكارلىششى، بولمىسا ۋاقتىنى ئىسراپ قىلماسلىقى كېرەك، دېمەك دوستلار بىلەن بىرگە بولۇش، ۋاقتىنى ئوغرىلايدىغان توزاققا ئايلىنىپ قالسا بولمايدۇ.

دوستلۇق ئالللاھ رازىلىقى، ئىمان، ئېتىقاد ئۈچۈن خالىس بولۇشى، ئىمان ئۈچۈن دوستلىششى، ئىمان ئۈچۈن ئايرىلىشى لازىم، قوي پادىلىرى سۇ مەنبىئىگە توپلانغانغا ئوخشاش ئىنسانلارمۇ مەلۇم بايلىق ئۈچۈن جەم بولسا گەرچە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇستەھكەم ئالاقە ئورنىتىلغان بولسىمۇ بۇ خىل ئالاقە ھەقىقەت ئۈچۈن بىر ـ بىرىگە كۆيۈنۈش، ھەمكارلىشىش ئاساسىدا بارلىققا كەلگەن ئالاقىگە تۈپتىن ئوخشىمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى ساپ دوستلۇقنى قەدىرلەپ، پۈتۈن مۇئمىنلەرنى ئالللاھ رازىلىقى ئۈچۈن دوستلىشىش ۋە دوستلۇقنى داۋاملاشتۇرۇشقا رىغبەتلەندۈردى ۋە ئالىي دەرىجىلەرنى ۋەدە قىلدى.

ئالللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش، ئالللاھ ئۈچۈن دوست تۇتۇش ئىشى ھەممە ئادەمگە نېسىپ بولىۋەرمەيدۇ، ئىنسان دەسلەپتە پەرۋەردىگارىنى ھەقىقىي يوسۇندا تونۇشى، ئاندىن كېيىن بۇ تونۇش تېخىمۇ كۈچىيىپ ئالللاھتىن باشقا ھەممە نەرسىنى قۇربان قىلالايدىغان دەرىجىگە

يېتىش، ئاندىن كېيىن ئاللاھنىڭ زاتىنى ياخشى كۆرۈپ، ئاللاھ ئۈچۈن ئىشلەشنى ئەۋزەل بىلىدىغان دەرىجىگە يېتىش كېرەك. ئەنە شۇ چاغدا ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش، ئاللاھ ئۈچۈن يامان كۆرۈش مۇقامىغا يېتەلەيدۇ.

64/46 – أَنَسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((ثَلَاثٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ وَجَدَ بِهن طَعْمَ الْإِيمَانِ مَنْ كَانَ الله وَرَسُولُهُ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِمَّا سِوَاهُمَا، وَمَنْ أحب عبدا لا يحبه إلا لله، ومن يكره أن يعود فِي الْكُفْرِ بَعْدَ أَنْ أَنْقَذَهُ الله مِنْهُ كما يكره أن يلقى في النار))* رواه البخاري (16)، مسلم (43)

64/46 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكى ئۈچ خىسلەتنى ئۆزىدە ئۆزلەشتۈرگەن كىشى ئىماننىڭ لەززىتىنى تېتىيدۇ: الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرۈش، باشقىلارنى پەقەت الله ئۈچۈنلا دوست تۇتۇش ۋە الله ئۇنى كۇپۇرلۇقتىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، كۇپۇرلۇققا قايتىشنى خۇددى ئوتقا تاشلىنىشنى يامان كۆرگەندەك يامان كۆرۈش. (مۇسلىم 43)

ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش ئىماننىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسى بولغانلىقى، ئۇنىڭ مېۋىسى پەقەت ئىخلاسمەنلىك ھارارىتى بىلەن تاۋلانغان كىشىلەردىلا ئاشكارا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن بۇ خىل ياخشى كۆرۈشنىڭ تېپىشى ئالىي مۇكاپاتلىنىشقا تېگىشلىك ساپ ۋە مۇكەممەللىكنىڭ ئالامىتى ھېسابلىنىدۇ.

دوست دوستىغا چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ھەربىر ئادەم دوست بولۇشماقچى بولغان كىشىلەرنىڭ ئەسلى ـ ۋەسلىنى ئوبدان تەكشۈرۈپ كۆرۈپ خاتىرجەم بولغاندىن كېيىن دوستلىششى كېرەك.

7868/4745 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((المرء على دين خليله، فلينظره أحدكم من يخالل))* أبو داود(4833)، الترمذي (2378)

7868/4745 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشى دوستىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ، شۇڭا كىم بىلەن دوست بولۇشقا دىققەت قىلىڭلار. (تىرمىزى: 2378)

دوستلاشقان كىشىلەر مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلىشى ھەق ـ ھوقۇقىنى ساقلاشقا ياردەم بېرىپ يامانلىق ۋە ھارام يوللاردىن چەكلەيدىغان ئادەملەر بولسا ئۇلارنىڭ قوللىرىنى چىڭ تۇتۇپ دوستلۇقنى ساقلاش كېرەك. شۈبھىسىزكى، ئۇلۇغ دوست دوستىنى دۇنيادا مۇۋەپپەقىيەتكە، ئاخىرەتتە نىجاتلىققا باشلايدۇ. ئالدانغان ئەقىلسىز دوست دوستىغا پەقەت شۇملۇق ئېلىپ كېلىدۇ. نۇرغۇن كىشىلەر ئەنە شۇنداق يامان دوست تۈپەيلى ئاخىرى ئېغىر پۇشايمان تارتقان ۋە ھالاك بولغان، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

وَيَوْمَ يَعَضُّ الظَّالِمُ عَلَى يَدَيْهِ يَقُولُ يَا لَيْتَنِي اتَّخَذْتُ مَعَ الرَّسُولِ سَبِيلًا* يَا وَيْلَتَى لَيْتَنِي لَمْ أَتَّخِذْ فُلَانًا خَلِيلًا* لَقَدْ أَضَلَّنِي عَنِ الذِّكْرِ بَعْدَ إِذْ جَاءنِي وَكَانَ الشَّيْطَانُ لِلْإِنسَانِ خَذُولًا

«شۇ كۈنى زالىم (يەنى كاپىر) ئىككى قولىنى چىشلەپ: ‹ئىسىت! پەيغەمبەر بىلەن (نىجاتلىق) يولىنى تۇتسامچۇ، ئىسىت! پالانىنى دوست تۇتمىغان بولسامچۇ؟ قۇرئان ماڭا يەتكەندىن كېيىن، ئۇ (يەنى پالانى) مېنى قۇرئاندىن، شەك ـ شۈبھىسىزكى ئازدۇردى› دەيدۇ، شەيتان ئىنساننى ‹ئازدۇرۇپ بولۇپ› تاشلىۋېتىدۇ.» [ سۈرە پۇرقان 27ـ29]

خاراكتېر، خاراكتېرنى قوبۇل قىلىدۇ، ئىنسان ھەمراھى ماڭغان يولغا تېزلا ماڭىدۇ، خۇددى يۇقۇملۇق كېسەل تەنگە يۇققانغا ئوخشاش ئەخلاق خاراكتېرىگە يۇقىدۇ، سورۇندىكىلەرنىڭ كۆتۈرەڭگۈ روھى سورۇننى باشقۇرغۇچىنىڭ كۆتۈرەڭگۈ روھىدىن كېلىدۇ.

كۆزۈتۈشلەردىن مەلۇم بولۇشىچە يامان ئىش ياخشى ئىشقا قارىغاندا تېزراق تارقىلىدىكەن، تېز ۋەيران قىلىدىكەن، تاماكا چېكىشنى كۆپ ھاللاردا تاماكا چەكمىگەن ئادەم چەككەن ئادەمدىن ئۆگىنىدۇ، ئەمما ئەكسىچە بولمايدۇ. كېچە ياكى كۈندۈزدىكى مەلۇم سائەتلەردە ۋاقىتلىق بىرگە بولىدىغان ھەمراھنىڭ تەسىرى شۇنداق تۇرسا، سەن بىلەن قىيىنچىلىقتىمۇ، خۇشاللىقتىمۇ بىرگە بولىدىغان ئۆمۈرلۈك ھەمراھىڭنىڭ تەسىرى قانچىلىك بولماقچى؟!

شۈبھىسىزكى تەقۋادار، پاك كىشىلەرنىڭ دوستلۇقى ئادەمنى مەرتىۋە چوققىسىغا ئېلىپ چىقىدۇ، ئەخمەق، نادان كىشىلەرنىڭ دوستلۇقى بولسا ھاڭغا ئىتتىرىدىغان تېيىلغاق يولدۇر، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

وإِنَّ الظَّالِمِينَ بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاء بَعْضٍ وَاللَّهُ وَلِيُّ الْمُتَّقِينَ * هَذَا بَصَائِرُ لِلنَّاسِ وَهُدًى وَرَحْمَةٌ لِّقَوْمٍ يُوقِنُونَ

«شۈبھىسىزكى، (دۇنيادا) زالىملارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە دوستتۇر، ئاللاھ تەقۋادارلارنىڭ دوستىدۇر، بۇ (قۇرئان) ئىنسانلار ئۈچۈن روشەن پاكىتدۇر، ھىدايەتتۇر، (ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە) جەزمەن ئىشەنگەن قەۋم ئۈچۈن رەھمەتتۇر.» [سۈرە جاسىيە 36ـ37]

دوستلۇق كۈچلۈك ئەقىدە ۋە ياخشى ئەمەللەر ئاساسىدا بارلىققا كەلگەن بولۇشى كېرەك، تۆۋەندىكى ھېكمەتتە ئېيتىلغان كىشىلەرلا مۇناسىۋەتنى ياخشى داۋاملاشتۇرالايدۇ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە بولغان مايىللىقنى تەڭشىيەلەيدۇ: كىشىلەرگە مۇئامىلە قىلغاندا زۇلۇم قىلمىغان، گەپ قىلغاندا يالغان ئېيتمىغان، ۋەدە قىلغاندا خىلاپلىق قىلمىغان ئادەم ئادىمگەرچىلىكى كامالەتكە يەتكەن، ئادىللىقى ئايان بولغان، قېرىنداش بولۇشقا تېگىشلىك بولغان كىشىلەر قاتارىدىندۇر.

ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن ئورنىتىلغان دوستلۇق پەقەت ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش بىلەن داۋاملىشالايدۇ. ئىككى دوستنىڭ مۇناپىقلىقى ۋە بۇزۇقچىلىقتىن يىراق تۇرۇشى بىلەن پاكلىنالايدۇ، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرسىنىڭ ياكى ھەرئىككىسىنىڭ ھەركىتىگە گۇناھ ئىشلار

سڭىپ كىرگەن بولسا ئۇنداقتا قەلبلەر ئۆزگىرىپ كېتىدۇ، مېھرى ـ مۇھەببەت قۇرۇپ كېتىدۇ.

دوستلار ئارا ئالاقىنىڭ تېخىمۇ راۋانلىقىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ھەربىر ئادەم دوستىغا ئۆزىنىڭ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى ۋە ئىززەتلەيدىغانلىقىنى ئېيتىپ قويۇشى لازىم.

7819/4709 ـ المقدام – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إذا أحب الرجل أخاه فليخبره أنه يحبه))* أبو داود (5124)، الترمذي (2515)

7819/4709 ـ مقدام ئىبنى مەئدى كەرىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر كىشى بىر قېرىندىشىنى ياخشى كۆرسە، ئۆزىنىڭ ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئۇ قېرىندىشىغا بىلدۈرسۇن!. (ئەبۇ داۋۇت: 5124)

4710/ 7820 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أنَّ رجلاً كان عند النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فمر رجل فقال: يا رسول الله، إني لأحب هذا، فقال له صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: أعلمته؟ قال: لا، قال: ((فأعلمه)). فلحقه فقال: إني أحبك في الله. قال: أحبك الذي أحببتني له* أبو داود (5125)

4710/ 7820 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىدا بىر ئادەم تۇراتتى، ئۇ يەردىن يەنە بىر ئادەم ئۆتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا تۇرغان ئادەم: ئى رەسۇلۇللاھ ! مەن بۇ كىشىنى ياخشى كۆرىمەن، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن: بۇنى ئۇنىڭغا بىلدۈردىڭمۇ؟ دەپ سورىدى، ئۇ ئادەم: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداقتا، بىلدۈرۈپ قويغىن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئادەمنىڭ ئارقىسىدىن يېتىشىپ بېرىپ: مەن سېنى الله رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرىمەن، دېۋىدى، ئۇ كىشى: سەن مېنى ياخشى كۆرۈشتە رازىلىقىنى كۆزلىگەن الله سېنىمۇ ياخشى كۆرگەي! دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 5125)

شەكسىزكى، مىجەز ـ خاراكتېر ۋە ئوي ـ پىكىرنىڭ ئوخشاش بولۇشى دوستلۇق ئورنىتىش ۋە ئالاقىنى چىڭىتىشتا ئىنتايىن مۇھىم رول ئوينايدۇ. ھېكمەتتە «سېنىڭ ئاناڭ تۇغمىغان نۇرغۇن قېرىنداشلىرىڭ بولۇشى مۇمكىن» دېيىلگىنىدەك بەزىدە ئادەم ھايات قايناملىرىدا شۇنداق كىشى بىلەن ئۇچرىشىپ قالىدۇكى خۇددى تونۇشقىلى ئۇزۇن بولغان قەدىناسلاردەك ئۇنىڭ بىلەن تېزلا چىقىشىپ كېتىدۇ.

ئەمما بۇ خىل كۆڭۈل مايىللىقى ئەقىدىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئېلىپ بېرىلىش كېرەك. ئەنە شۇ ھۆكۈمرانلىق بولغاندىلا مۇئمىن پەقەت ياخشىلارنى دوست تۇتۇپ يامانلارنى يامان كۆرىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن ئارىلىق يىراق بولغان ياكى ۋاقىت ئۇزۇن بولغان سەۋەبتىن

ئەزەلدىن كۆرۈپ باقمىغان كىشىلەرنى ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرىدۇ. مەيلى يۇرتتا ياكى سەپەردە بولسۇن ئەزەلدىن ئارىلىشىپ باقمىغان كىشىلەرنى يامان كۆرىدۇ، قەلبىنىڭ بۇنداق خالىس يۈزلىنىشى كىشىنى دەرىجىمۇ دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ.

ئىسلام دىنىنىڭ دوستلۇقتىكى بەلگىلىمىلىرىنىڭ بىرى شۇكى، ئۆزئارا يوقلاش ھەرقانداق غەرەزدىن خالىي، ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن خالىس بولۇشى لازىم.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەدىس بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «بىر ئادەم يېزىدىكى بىر قېرىندىشىنى يوقلاپ بارماقچى بولغان ئىكەن، ئاللاھ بىر پەرىشتىنى ئۇنى كۆزىتىشكە ئورۇنلاشتۇرۇپ قويۇپتۇ، ئۇ ئادەم ھېلىقى قېرىندىشىنىڭ تۇرار جايىغا يېتىپ بارغاندا پەرىشتە: ‹قەيەرگە بارماقچى بولىۋاتىسەن؟› دەپ سوراپتۇ، ئۇ ئادەم: ‹مېنىڭ مۇشۇ يېزىدا بىر قېرىندىشىم بار ئىدى، شۇنى يوقلاپ كەلدىم› دەپ جاۋاب بېرىپتۇ، بۇ چاغدا پەرىشتە: ‹سېنىڭ ئۇنىڭدىن ئالىدىغان مېلىڭ بارمۇ؟› دەپ سوراپتىكەن ئۇ ئادەم: ‹ياق، لېكىن مەن ئۇنى پەقەت ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرگەن ئىدىم› دەپ جاۋاب بېرىپتۇ، پەرىشتە بۇ جاۋابنى ئاڭلىغاندىن كېيىن: ‹مەن ئاللاھنىڭ ساڭا ئەۋەتكەن ئەلچىسىدۇرمەن، ھەقىقەتەن سەن ئۇنى ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرگىنىڭدەك، ئاللاھمۇ سېنى ياخشى كۆرىدۇ» دەپتۇ. بۇ قەدەملەر ئىنتايىن قىممەتلىك بولۇپ، خۇددى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىۋاتقان مۇجاھىدلارنىڭ قەدىمىدەك ئەڭ كاتتا ساۋابقا ئىگە بولىدۇ.

2365/1380 – عليٌّ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – قال: ما من رجل يعودُ مريضًا ممسيًا إلا خرج معه سبعون ألف ملكٍ يستغفرون له حتى يُصبح وكان له خريفٌ في الجنَّة، ومن أتاه مصبحًا خرج معهُ سبعون ألف ملكٍ يستغفرون له حتى يُمسي وكان له خريف في الجنة* أبو داود (3098)

2365/1380 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ھەر قانداق ئادەم بىر كېسەلنى كەچتە يوقلاپ بارسا، ئۇ ئادەم بىلەن يەتمىش مىڭ پەرىشتە بىرگە بېرىپ، تاڭ ئاتقىچە ئۇ ئادەم ئۈچۈن ئىستىغپار ئېيتىپ تۇرىدۇ ۋە جەننەتتە بىر ئۆي ياسىلىدۇ. ئەگەر ئەتىگەندە يوقلاپ بارسا، ئۇ ئادەم بىلەن يەتمىش مىڭ پەرىشتە بىرگە چىقىپ، كەچ بولغىچە ئۇ ئادەم ئۈچۈن ئىستىغپار ئېيتىپ تۇرىدۇ ۋە ئۇ ئادەم ئۈچۈن جەننەتتە بىر ئۆي ياسىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 3098، تىرمىزى)

1381 /2367 – ثوبانُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((من عاد مريضًا لم يزل في خرفة الجنة)) قيل: يا رسول الله وما خرفة الجنة؟ قال: ((جناها))* مسلم (2568)، الترمذي (967)

1381 /2367 ـ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئازادگەردىسى سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

كىمكى بىر كىيسەل ئادەمنى يوقلىسا، ئۇ ئادەم داۋاملىق جەننەتنىڭ باغلىرى ئىچىدە بولىدۇ، دېگەنىدى: ئى اللەنىڭ رەسۇلى ! جەننەتنىڭ باغلىرى دېگەن نېمە؟ دەپ سورالدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جەننەتنىڭ مىۋە ـ چىۋىلىرىدۇر، دېدى. (مۇسلىم2568)

مۇسۇلمان پۈتۈن خەلققە مەنپەئەت يەتكۈزۈشنى ياخشى كۆرسىمۇ لېكىن ئۇ دوستلىرىغا مەنپەئەت يەتكۈزۈشنى بەكرەك ياخشى كۆرىدۇ ئۇلارغا يەتكەن ياخشىلىقتىن بەكرەك خۇشاللىنىدۇ، چوقۇمكى پۇل ـ مال بىلەن دوست بۇرادەرلىرىنى ياد ئېتىدۇ:

وَلاَ تَنسَوُاْ الْفَضْلَ بَيْنَكُمْ إِنَّ اللّهَ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ

«ئۆزئارا ئېھسان قىلىشنى ئۇنتۇماڭلار ئاللاھ ھەقىقەتەن قىلغان ئەمەلىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.» [سۈرە بەقەرە 237]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دوستلار ئارا سوۋغا بېرىشىشنى تەۋسىيە قىلىپ: «ھەدىيە قىلىشىڭلار، چۈنكى ھەدىيە كۆڭۈل غەشلىكىنى كەتكۈزىدۇ» دېگەن.

4829/2897 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: كَانَ النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقْبَلُ الْهَدِيَّةَ وَيُثِيبُ عَلَيْهَا* البخاري (2585).

4829/2897 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەدىيەنى قوبۇل قىلاتتى ۋە ئۆزىمۇ ئۇنىڭ بەدىلىگە مۇۋاپىق شەكىلدە ھەدىيە بېرەتتى. (بۇخارى: 2585)

ئەمما بۇ خىل بۈيۈك ئەخلاقتا تەكەللۇپ قىلىش، ياسالمىلىق قىلىش، تەخسكەشلىك قىلىشلار ئارىلىشىپ قالسا بولمايدۇ، چۈنكى ئىسلام دىنى ياسالمىلىققا قارشى تۇرۇپ ئاددى ـ ساددىلىقنى تەشەببۇس قىلىدۇ. ھەرقانداق ساختىلىق ۋە ياسالمىلىقلاردىن ئىسلام دىنى خالاستۇر، ئۇ پەقەت نىيەتنى دۇرۇسلىغاندىن كېيىن تۇرلۇك گۈزەل رەڭلەر بىلەن دوستلۇقنى بېزەشنى ۋە شۇ ئارقىلىق ھاياتلىق جاپالىرىنى ئاسانلاشتۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ.

ئىسلام دىنى كىشىگە خۇددى ئاتا ـ ئانىسى، قېرىنداشلىرى ۋە يېقىن تۇغقانلىرىنىڭ تائامىدىن يېيىشنى دۇرۇس قىلغىنىدەك دوستىنىڭ تائامىدىن يېيىشنىمۇ دۇرۇس قىلدى:

[لَيْسَ عَلَى الْأَعْمَى حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْأَعْرَجِ حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْمَرِيضِ حَرَجٌ وَلَا عَلَى أَنفُسِكُمْ أَن تَأْكُلُوا مِن بُيُوتِكُمْ أَوْ بُيُوتِ آبَائِكُمْ أَوْ بُيُوتِ أُمَّهَاتِكُمْ أَوْ بُيُوتِ إِخْوَانِكُمْ أَوْ بُيُوتِ أَخَوَاتِكُمْ أَوْ بُيُوتِ أَعْمَامِكُمْ أَوْ بُيُوتِ عَمَّاتِكُمْ أَوْ بُيُوتِ أَخْوَالِكُمْ أَوْ بُيُوتِ خَالَاتِكُمْ أَوْ مَا مَلَكْتُم مَّفَاتِحَهُ أَوْ صَدِيقِكُمْ لَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ أَن تَأْكُلُوا جَمِيعًا أَوْ أَشْتَاتًا فَإِذَا دَخَلْتُم بُيُوتًا فَسَلِّمُوا عَلَى أَنفُسِكُمْ تَحِيَّةً مِّنْ عِندِ اللَّهِ مُبَارَكَةً طَيِّبَةً كَذَلِكَ يُبَيِّنُ اللَّهُ لَكُمُ الْآيَاتِ لَعَلَّكُمْ تَعْقِلُونَ]

«(ئى ئىنسانلار!) سىلەر ئۆز ئۆيلىرىڭلاردا (يەنى ئەرلىرىڭلارنىڭ، ئاياللىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە) ئاتىلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، ئانىلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، ھەمشىرەڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاكاڭلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە ئاكاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە يا ئاناڭلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاناڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا سىلەر ئاچقۇچىنى باشقۇرىدىغانلارنىڭ ئۆيلىرىدە (يەنى ئۆي ئىگىسى سىرتقا چىقىپ كېتىپ، ئۆي بىلەن ئاچقۇچىنى سىلەرگە تاپشۇرغانلارنىڭ ئۆيلىرىدە) يا دوستلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە (ئىجازەتسىز) بىرەر نېمە يېسەڭلار گۇناھ يوقتۇر.» [سۈرە نۇر 61]

بۇنداق بولۇشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، چۈنكى دوستلۇق قىممەتلىك، ئۇنىڭ بىزنىڭ تۇرمۇشىمىزدىكى تەسىرى چوڭ، ئىنتايىن قىيىن كرىزىسقا، ھەتتا دوزاخ ئازابىدىن ئىبارەت بولغان ئەڭ قىيىن كرىزىسقا دۇچ كەلگەن ۋاقتىمىزدا ئەنە شۇ دوستلۇق ئەسقېتىشى مۇمكىن!!

دوستلۇقنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرى چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن.

7867/4744 ـ أبو سعيد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((لا تصاحب إلا مؤمنًا ولا يأكل طعامك إلا تقي))* أبو داود (4832)، الترمذي (2395)

7867/4744 ـ ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: مۇئمىندىن باشقىسى بىلەن دوست بولما، تامىقىڭنى تەقۋادارىدىن باشقىسى يېمىسۇن!. (تىرمىزى: 2395)

**شان ـ شەرەپ**

بەندىلەرنىڭ ئالدىدا ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش بەندىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ سۈپىتى. پەرۋەردىگار ئۇلارنى نۇقسانسىز ياراتقان، تەقدىرىنى بەلگىلەپ يول كۆرسەتكەن. ئۇ زاھىر بولسا ھەممىنى تىزگىنلەيدۇ، ئاشكارا بولسا ئۇنىڭ ئۇلۇغلىقىنىڭ نۇرىدىن كىشىلەرنىڭ قەلبلىرى ئۆز ئورنىدىن قوزغىلىپ كېتىدۇ:

فَلِلَّهِ الْحَمْدُ رَبِّ السَّمَاوَاتِ وَرَبِّ الْأَرْضِ رَبِّ الْعَالَمِينَ* وَلَهُ الْكِبْرِيَاءِ فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَهُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ

«جىمى ھەمدۇسانا ئاسمانلارنىڭ پەرۋەردىگارى، زېمىننىڭ پەرۋەردىگارى ۋە ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا خاستۇر! ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ئۇلۇغلۇق ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە جاسىيە 36ـ37]

بەندىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا تۆۋەنچىلىك قىلىشى خاتا ئەمەس، بەلكى ھەققانىي تۆۋەنچىلىك، چۈنكى يارىتىش، بۇيرۇق چۈشۈرۈش ھېچنىمىگە موھتاج بولماسلىق، ھەممىدىن ئۈستۈن پادىشاھلىق، يالغۇز شۇ ئاللاھقىلا خاس. بەندىلەرنىڭ تەقدىرى ئاللاھنىڭ خاھىشى ۋە

ئىرادىسىگە قاراشلىق، بەندىلەر ئۇلۇغلۇقنىڭ پەرۋەردىگارى ـ ئاللاھ ئۈچۈن ئۆزۈن سەجدىدە باشلىرىنى قويغاندا ئۆز ھالىنى بىلىپ، ئۆز دائىرىسىدە تۇرغان يەنى ئۆزىگە لايىق ئىش قىلغان بۇيۇك ياراتقۇچىغا نۇقسان ۋە گۇمان كەتمەيدىغان ھوقۇقنى بەرگەن بولىدۇ. ئەمما بەندىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش بىر بەندىگە تەۋەنچىلىك قىلىشى شەك ـ شۈبھىسىز باتىل ـ خاتا. بۇنداق ۋاقىتتا يۇقىرى ئورۇندا تۇرغان مۇتەكەببىر ناھەق چوڭچىلىق قىلىپ گىدىيىپ ئۆزىگە لايىق بولمىغان سۈرەتلەرنى ئۆزىدە بار دەپ قارايدۇ. خورلانغان پەس ئادەم بولسا ئۆز قەدرىنى يوقىتىپ چىدىغۇسىز جىنايەتلەرنى ئۈستىگە يۈكلىۋالىدۇ، ئىسلام چوڭچىلىقنى چەكلىدى، خورلۇقنى ھارام قىلدى، ئۇلۇغلۇق ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى زۆرۈر مەجبۇرىيەت قىلدى.

چۈنكى چوڭچىلىق ئاللاھنىڭ سۈپىتى، ئاللاھقا لايىق سۈپەتنى ئاللاھتىن قانداقلا بىر ئىنسانىنىڭ تارتىۋېلىشى توغرا ئەمەس. كىشىلەرنىڭ ئومۇمىي ناچار خىسلەت ـ تەكەببۇرلۇق قىلىشى زادىلا ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىش، رىيائىلىقنى كۆرمەسلىك، شەرمەندىچىلىك، چېكىدىن ئېشىش، ئەخلاق ـ پەزىلەتكە ھاقارەت قىلىش بولىدۇ.

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا خارلىق، خورلۇق ۋە ئاجىزلىقتا قېلىشنى چەكلەپ، مۇسۇلماننىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتى ۋە ئابرۇيىغا نۇقسان يەتكۈزىدىغان بىئارام بولۇش، ۋايساش قاتارلىق ناچار سۈپەتلەرنى سۈپۈرۈپ تاشلىدى.

قولدىن كەتكەن نەرسىگە بىئارام بولۇش پەسلىك ئەمەس. لېكىن ئايرىلىپ قېلىشتىن خورلۇنۇش بارلىققا كەلسە بۇنىڭغا ئىسلام قارشى. قەدىمدىن ھازىرغىچە يارىدارنىڭ ئاجىزلاپ پالەچكە ئايلىنىپ باشقىلارنىڭ ئۆزنى يۇدىۋېلىشىنى كۈتۈشى ئەمەس، بەلكى ئاغرىق ئازابىغا بەرداشلىق بېرىپ ساقايغۇچە تىرىشچانلىق كۆرسۈتۈپ يېڭىچە ئىرادە بىلەن سەپەرگە قايتا ئاتلىنىشىنى ھەقىقىي ئەرلىكنىڭ ئىپادىسى ھېسابلىنىدۇ.

ئىسلام دىنى مۆئمىنگە ئۇلۇغلۇق ۋە ھەقىقىي ئەركىنلىك ئاتا قىلغان بولۇپ، مۆئمىن ئۆز مۇھىتىدا بۇنى ھەقىقىي كامالەتكە يەتكۈزىشى كېرەك. ئەگەر بۇنىڭغا مۇھىت توسالغۇ بولسا خارلىق مۇھىتتىن باشقا مۇھىتقا ئۇلۇغلۇق ۋە ھۆرمەت ئىزدەپ يۆتكىلىشى زۆرۈر.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ تَوَفَّاهُمُ الْمَلآئِكَةُ ظَالِمِي أَنْفُسِهِمْ قَالُواْ فِيمَ كُنتُمْ قَالُواْ كُنَّا مُسْتَضْعَفِينَ فِي الأَرْضِ قَالْوَاْ أَلَمْ تَكُنْ أَرْضُ اللّهِ وَاسِعَةً فَتُهَاجِرُواْ فِيهَا فَأُوْلَئِكَ مَأْوَاهُمْ جَهَنَّمُ وَسَاءتْ مَصِيرًا]

«ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچىلار (يەنى ھىجرەتنى تەرك ئېتىپ كۇففارلار بىلەن بىللە تۇرغۇچىلار) نىڭ جانلىرى پەرىشتىلەر تەرىپىدىن ئېلىنىدىغان چاغدا، پەرىشتىلەر ئۇلاردىن: ‹دىنىڭلارنىڭ ئىشىدا، قايسى ھالەتتە ئىدىڭلار؟› دەپ سورايدۇ، ئۇلار: «زېمىندا (يەنى مەككە زېمىندا) بىز بوزەك قىلىنغان ئىدۇق» دەيدۇ، پەرىشتىلەر: ‹ھىجرەت قىلساڭلار ئاللاھنىڭ زېمىنى كەڭرى ئەمەسمىدى؟› دەيدۇ، ئەنە شۇلارنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!» [سۈرە نىسا 97]

ئاللاھ تائالا يۆتكىلىشكە قادىر بولالمايدىغان، قۇتۇلۇش يولى تاپالمايدىغان ئاجىز ئەرلەرنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلدى، ئۇلارغا ئاياللار ۋە باللارنى قوشۇپ مۇنداق دېدى:

[إِلاَّ الْمُسْتَضْعَفِينَ مِنَ الرِّجَالِ وَالنِّسَاء وَالْوِلْدَانِ لاَ يَسْتَطِيعُونَ حِيلَةً وَلاَ يَهْتَدُونَ سَبِيلاً*

فَأُوْلَئِكَ عَسَى اللّهُ أَن يَعْفُوَ عَنْهُمْ وَكَانَ اللّهُ عَفُوًّا غَفُورًا]

«پەقەت ئەرلەردىن، ئاياللاردىن، باللاردىن چارىسىز قالغان (يەنى ھىجرەت قىلىشقا چارە تاپالمىغان) يول بىلمەيدىغان ئاجىزلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا، ئەنە شۇلارنى ئاللاھ ئەپۇ قىلغاي، ئاللاھ ناھايىتى ئەپۇ قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. » [سۈرە نىسا 98ـ99]

بۇ بايانلار ئىسلام دىنىنىڭ خورلۇققا يول قويۇشنى ياقتۇرمايدىغانلىقىنى ھېس قىلدۇرىدۇ، خارلىقتىن قۇتۇلۇشقا پۈتۈن تىرىشچانلىقنى تەقدىم قىلىش ئۈچۈن ئىرادىسىنى ئۇيغىتىدۇ.

مۇسۇلمانىنىڭ ئۆزى، دىنى ۋە پەرۋەردىگارى ئارقىلىق ئۆزىنى ھۆرمەتلىك ھېس قىلىشى ئىمانىنىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە شان ـ شەرىپى بولۇپ، زالالەتنىڭ چوڭچىلىقىغا ئوخشمايدۇ ئىسلام ئارقىلىق ئېرىشكەن ئۇلۇغلۇق مۆئمىننى ھۆكۈمرانىنىڭ ئالدىدا خارلىنىشتىن ھەممە يەردە پەس بولۇشتىن ياكى ئىنسانىنىڭ غالچىسى بولۇشتىن چەكلەيدۇ، ئۇ شۇنداق ئۇلۇغلۇقكى بويسۇنغان مىقدارى قارشى تۇرۇش، تۆۋەن بولغان مىقدارى يۇقىرى تۇرۇش يەنى بويسۇنۇش بىلەن بىرگە ناھەقچىلىقكە قارشى تۇرۇش ئۆزىنىڭ ئىززەت ھۆرمىتىنى ساقلاپ ئىتائەت قىلىش بولۇپ ئىسلامى ئۇلۇغلۇققا ئېرىشكەن مۇسۇلمان بۇ دۇنيانىڭ ئېزىقتۇرۇشلىرى ئىنسانى ئىدىيلەر ۋە ھاياتلىقنىڭ خاتا قاراشلىرىدىن قۇتۇلىدۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ خىزمىتىدە بولۇپ ئۇلار بىلەن قىزغىن ئۆتۈپ ئۇلارنى بىرلىككە كەلتۈرىدىغان ھەق ـ ھوقۇقلارنى قەدىرلەيدۇ ئىشلارنى ئۆز يولى بويىچە قىلىپ ئۇلۇغلۇقنى ئۆز مەنبەسىدىن تەلەپ قىلىدۇ.

مَن كَانَ يُرِيدُ الْعِزَّةَ فَلِلَّهِ الْعِزَّةُ جَمِيعًا إِلَيْهِ يَصْعَدُ الْكَلِمُ الطَّيِّبُ وَالْعَمَلُ الصَّالِحُ يَرْفَعُهُ وَالَّذِينَ يَمْكُرُونَ السَّيِّئَاتِ لَهُمْ عَذَابٌ شَدِيدٌ وَمَكْرُ أُوْلَئِكَ هُوَ يَبُورُ

«كىمكى (دۇنيادا) شەرەپ ئىزدەيدىكەن، شەرەپنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا مەنسۇپ (ئۇنى ئاللاھتىن تىلىسۇن) ياخشى سۆز ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا ئۆرلەيدۇ، ياخشى ئەمەل ئۇنى كۆتۈرىدۇ. (پەيغەمبىرگە قارشى) ھىيلە ـ مىكىرلەرنى تۈزىدىغانلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ھىيلە ـ مىكرى ئىشقا ئاشمايدۇ.» [سۈرە پاتىر 10]

ئۇلۇغلۇق شان ـ شەرەپ ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەت ئىسلام تەشەببۇس قىلغان ۋە جەمئىيەتنىڭ ھەرقايسى قاتلاملىرىغا چوڭقۇر ئورناتقان ئەقىدە ۋە تەلىماتلار بىلەن ئۇنىڭ تەرەققىي قىلىشىنى كۈچەيتكەن ئەڭ مەشھۇر ئاساسىي خىسلەتلەر.

مۇئەززىن نېمە ئۈچۈن ھەركۈنى بەش قېتىم ئەزان توۋلىغاندا ئەزانىنىڭ بېشى ۋە ئاخىرىسىدا بىرلا ئاللاھنىڭ ھەممىدىن چوڭ ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن بۇ تەكبىر ـ چوڭ بىلىش پۈتۈن نامازدا رۇكۇ ۋە قىياملاردا شۇنچە كۆپ تەكرارلىنىدۇ؟

بۇنىڭ سەۋەبى ھەربىر مۇسۇلمانىنىڭ ئاللاھتىن باشقا ھەرقانداق چوڭ مەن دېگۈچىنىڭ كىچىك ئىكەنلىكىگە ئاللاھتىن باشقا ھەرقانداق ئۆزىنى كاتتا بىلگۈچىنىڭ پەس ئىكەنلىكىگە تەۋرەنمەيدىغان، ئۆزگەرمەيدىغان كەتمەيدىغان ھالدا ئىشەنسۇن ئۈچۈن بولۇپ، بۇنىڭدا قاچانكى كىشىلەرنى دۇنيا خاتالاشتۇرسا، يوشۇرۇن ئېزىتقۇلىرى ئازدۇرسا ئۇلارنى توغرا يولغا قايتۇرۇپ كېلىش بۇ ئەزانغا تاپشۇرۇلغاندەك قىلاتتى.

بۇ مەزمۇنلارنى تەكىتلەش ئۈچۈن ئۇلۇغ ۋە غالىب ئاللاھ مۇسۇلمانلار رۇكۇ ۋە سەجدىلەردە تەكرارلاپ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ئۇلۇغلۇق ۋە يۇكسەكلىكتە يېگانە ئىكەنلىكىگە روھى

تويۇنسۇن ئۇچۇن چىرايلىق ئىسىملىرىدىن «ئەزىم ـ قالتىس» «ئەئلا ـ يۇكسەك» تىن ئىبارەت ئىككى ئىسمىنى تاللىدى.

ئۇلۇغلۇق، مەجبۇرىيىتى بار ھوقۇق بولۇپ، بىر ئادەمنىڭ ئۆزىدىكى مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلماي تۇرۇپ مۇكاپاتنى تەلەپ قىلىشى ئەقىلگە سىغمايدۇ. ئەگەر سەن بىر خىزمەتكە تەكلىپ قىلىنىپ ئۇنى ياخشى ئادا قىلساڭ ھېچكىمنىڭ سەن بىلەن قارشىلىشىش ھوقۇقى يوق، ھەم دەرىجىسى قانداقلا بولسۇن ھېچكىم ساڭا قوپال سۆزلەر بىلەن ئېتىراز بىلدۈرمەيدۇ. سەن مەجبۇرىيىتىڭنى تولۇق ئادا قىلغاندا ساڭا تاپا ـ تەنە كېلىدىغان يوچۇقلار ئېتىلىپ رەھبەرلىرىڭ ئالدىدا ئۆز ئىززىتىڭنى ساقلىيالايسەن. شۇ ۋاقىتتا سېنىڭ ئەڭ جېدەلخور دۈشمەنلىرىڭ سېنىڭدىن تارتىنىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

لِّلَّذِينَ أَحْسَنُواْ الْحُسْنَىٰ وَزِيَادَةٌ وَلاَ يَرْهَقُ وُجُوهَهُمْ قَتَرٌ وَلاَ ذِلَّةٌ أُوْلَئِكَ أَصْحَابُ الْجَنَّةِ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ* وَالَّذِينَ كَسَبُواْ السَّيِّئَاتِ جَزَاء سَيِّئَةٍ بِمِثْلِهَا وَتَرْهَقُهُمْ ذِلَّةٌ مَّا لَهُم مِّنَ اللّهِ مِنْ عَاصِمٍ كَأَنَّمَا أُغْشِيَتْ وُجُوهُهُمْ قِطَعًا مِّنَ اللَّيْلِ مُظْلِمًا أُوْلَئِكَ أَصْحَابُ النَّارِ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ

«ياخشى ئىش قىلغانلار جەننەتكە ۋە ئاللاھنىڭ جامالىنى كۆرۈشكە نائىل بولىدۇ، ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى قارىلىق ۋە خارلىق قاپلىمايدۇ، ئەنە شۇلار ئەھلى جەننەت بولۇپ، جەننەتتە مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر، دۇنيادا يامان ئىشلارنى قىلغۇچىلار بىر يامانلىقنى قىلسا شۇنىڭغا ئوخشاش (يەنى شۇنىڭغا لايىق) جازاغا ئۇچرايدۇ، ئۇلار خارلىققا دۇچار بولىدۇ، ئۇلارنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرغۇچى زادى بولمايدۇ، ئۇلارنىڭ يۈزلىرى گويا قاراڭغۇ كېچىنىڭ پارچىسى بىلەن ئورالغاندەك قارىيىپ كېتىدۇ، ئۇلار ئەھلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر.» [سۈرە يۇنۇس 26ـ27]

گۇناھ ئىشلارنى قىلىش، چېكىنىش ۋە پەسلىكنىڭ يولى شەخس ۋە ئاۋامنى رەسۋاچىلىققا ئېلىپ بارىدىغان تېيىلغاق يول، ئاللاھ تائالا ئوھۇد غازىتىدىكى مەغلۇبىيەتنىڭ سەۋەبىنىڭ بىر قىسمىلارنىڭ خاتالىق سادىر قىلغانلىقى ئىكەنلىكىنى ئېنىق بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

[إِنَّ الَّذِينَ تَوَلَّوْاْ مِنكُمْ يَوْمَ الْتَقَى الْجَمْعَانِ إِنَّمَا اسْتَزَلَّهُمُ الشَّيْطَانُ بِبَعْضِ مَا كَسَبُواْ وَلَقَدْ عَفَا اللّهُ عَنْهُمْ إِنَّ اللّهَ غَفُورٌ حَلِيمٌ]

«ئىككى قوشۇن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار) بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچراشقان كۈندە، ئىچىڭلاردىكى (جەڭدىن) ھەقىقەتەن يۈز ئۆرۈگەن كىشىلەرنى، بەزى قىلمىشلىرى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقى) تۈپەيلىدىن، شەيتان تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇلارنى ئەپۇ قىلدى، ئاللاھ ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى ھەلىمدۇر.» [سۈرە ئال ئىمران 155]

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا ئىززەت ھۆرمىتى بىلەن ياشاشنى تەۋسىيە قىلغان ۋاقىتتا ئۇنىڭ سەۋەبلىرىنىمۇ كۆرسىتىپ ئېرىشتۈرىدىغان ۋاستىلارنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى. ئۇلۇغلۇق ۋە ھۆرمەتنىڭ تەقۋالىقتا، ئۇستۇنلۇكنىڭ ئىبادەتتە، شان ـ شەرەپنىڭ ئاللاھقا بويسۇنۇشتا ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈردى. بۇنى بىلگەن ۋە شۇ بويىچە ئەمەل قىلغان ھەربىر مۆئمىن يۇكسەك ئۇلۇغ ھاياتلىقتىكى نېسىۋىسىگە كەم قالماستىن تولۇق ئېرىشىشكە تېگىشلىك. ئەگەر بىرەرسى

ئۇنىڭ نىيسۇسگە يامان نىيەتتە بولسا ياكى چاڭ سالسا ئۇنى قوغداش ئۈچۈن كۈرەش قىلسا ئاللاھ يولىدىكى جىھاد ھېسابلىنىدۇ. بۇ پەقەت ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي ھوقۇقىنى قوغدىغانلىقى بولماستىن بەلكى ئۇمۇمنىڭ ھوقوقىنى تونۇپ يەتكەنلىك ۋە بۇيۇك بىر ئۈلگە تىكلىگەنلىك بولۇپ، مۇسۇلمان ئۆز ھوقۇقىنى قوغداپ ئۆلۈپ كەتسە شېھىت بولىدۇ.

شۇنداق، مۆئمىنىنىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتى قوغدىلىشى، ئاچكۆزلەرنىڭ ئولجىسى، ھۇجۇم قىلغۇچىلارنىڭ نىشانى بولۇپ قالماسلىقى، بەلكى مۆئمىن جېنى، ئابرۇيى، مال ـ مۈلكى ئائىلىسىنى جان ـ پىدالىق بىلەن قوغدىشى لازىم. گەرچە بو يولدا قان تۆكۈلسىمۇ شان ـ شەرەپ ئالدىدا ئەرزىيدۇ.

ئاللاھ تائالا زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىسىنى ئۇستۇن قىلىش، ھۇجۇم قىلغۇچىنى پەسلىتىش ئۈچۈن زالىمدىن قىساس ئېلىشنى يولغا قويغان، مۇسۇلمانىنىڭ ھوقۇقىنى قولىغا تولۇق بېرىپ ئۇنى ھوقۇقىدىن ۋاز كەچمەسلىككە پەقەت ئىززەت ـ ھۆرمىتىنى ئاشۇرىدىغان ئەپۇ قىلىش ياكى كەچۈرۈشتىن باشقا يەردە ئۆز ھوقۇقىدا قەتئىي چىڭ تۇرۇشقا تەشەببۇس قىلغان.

ئاللاھ تائالا دەسلىپىدىلا ئىمان دەرسلىكلىرىنى، مۇكەممەللىك قانۇنلىرىنى ئۆگىتىپ ئىنسانى پەزىلەت ۋە ئۇلۇغلۇقنىڭ يولىغا باشلاپ مۇنداق دېگەن:

وَمَا عِندَ اللَّهِ خَيْرٌ وَأَبْقَى لِلَّذِينَ آمَنُوا وَعَلَى رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ* وَالَّذِينَ يَجْتَنِبُونَ كَبَائِرَ الْإِثْمِ وَالْفَوَاحِشَ وَإِذَا مَا غَضِبُوا هُمْ يَغْفِرُونَ* وَالَّذِينَ يَجْتَنِبُونَ كَبَائِرَ الْإِثْمِ وَالْفَوَاحِشَ وَإِذَا مَا غَضِبُوا هُمْ يَغْفِرُونَ* وَالَّذِينَ اسْتَجَابُوا لِرَبِّهِمْ وَأَقَامُوا الصَّلَاةَ وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ وَمِمَّا رَزَقْنَاهُمْ يُنفِقُونَ

«ئىمان ئېيتقان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرگە، گۇناھى كەبىرلەردىن، قەبىھ ئىشلاردىن ساقلانغۇچىلارغا، دەرغەزەپ بولغانلىرىدا كەچۈرەلەيدىغانلارغا، پەرۋەردىگارىنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشالايدىغانلارغا، نامازنى (تەئدىل ئەركان) بىلەن ئۆتەيدىغانلارغا، ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن سەدىقە قىلىدىغانلارغا ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر.» [سۇرە شۇئەرا 36ـ38]

بۇ شەخس ياكى جامائەتكە بولسۇن، مۇكەممەل ئۇلۇغلۇقنى تولۇقلايدىغان تەلىماتلاردىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ:

وَالَّذِينَ إِذَا أَصَابَهُمُ الْبَغْيُ هُمْ يَنتَصِرُونَ* وَجَزَاء سَيِّئَةٍ سَيِّئَةٌ مِّثْلُهَا فَمَنْ عَفَا وَأَصْلَحَ فَأَجْرُهُ عَلَى اللَّهِ إِنَّهُ لَا يُحِبُّ الظَّالِمِينَ

«ئۇچرىغان زۇلۇمغا قارشى تۇرالايدىغانلارغا ئالاھنىڭ ھوزۇرىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر، بىر يامانلىقنىڭ جازاسى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر يامانلىقتۇر، كىمكى ئەپۇ قىلسا ۋە تۈزىسە، ئۇنىڭ ئەجرىنى ئاللاھ بېرىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن زۇلۇم قىلغۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ.» [سۇرە شۇئەرا 39ـ40]

ئۆزىدىن تۆۋەن كىشىلەر ئاچچىقلانغاندا ئۇنى كەچۈرۈش مۇسۇلمانلارنىڭ ئەخلاقى. دەخلى ـ تەرۇز قىلغۇچىلارنىڭ ھەيۋىسىنى سۇندۇرۇش، خورىكىنى ئېلىپ قويۇشمۇ ئوخشاشلا مۇسۇلمانىنىڭ ئەخلاقى. مۇسۇلمان مۇنداق چاغدا جىنايەتچىلەرنى قورقۇتۇش ئۈچۈن كۈچ

كۆرسىتىشى كېرەك. يەنە ئۇنىڭ مۇشۇنداق ئەدەبلەشكە قادىر ۋاقىتىدا ئەپۇ قىلىش ھوقۇقى بار بولۇپ، قادىر تۇرۇپ ئەپۇ قىلىش جىنايەتچىلەرنى جازالاش ۋە مۆئمىنىنىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتىنىڭ يەنە بىر ئۇسۇلى.

ئاخىرقى ئايەت ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەخلاق بېشىدىكى ئايەت ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەخلاققا ئوخشمايدۇ. بېشىدىكى ئايەت خاتالاشقۇچىلارنىڭ چوقانلىرىدىن ئۆتۈپ كېتىشنى مەقسەت قىلىدۇ. ئەمما كېيىنكى ئايەت جىنايەتچىنى سوتقا ئاپىرىپ، جازا ئېلان قىلىپ ھۆكۈمنى ئىجرا قىلىدۇ، ئەگەر ھەيۋىسى سۇنۇپ ئوڭشالسا ئادالەت ئىجرا قىلىنىپ بولغاندىن كېيىنكى ئىلتىپاتقا ئېرىشىدۇر، بۇ تەنتەكلەرنى قاتتىق پۇشايمان قىلدۇرۇپ مۇسۇلمانىنىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتىنى ئاشۇرىدۇ.

ئىنسانىيەتنىڭ روھىيىتىدە ئاجىزلىق، ئەنسىزلىك قورقۇنچلۇق مەۋجۇت بولسا بۇ ئىنسانىنى ئىرادىلىك، كەسكىن كىشىلەرگە تىز پۈكىدىغان قىلىپ قويىشى، بۇ ئىززەت ـ ھۆرمىتىدىن ئايرىلىپ قېلىشقا ئېلىپ بېرىشى مۇمكىن شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئىشلاردا ئىرادىلىك بولۇشمىزنى، ئۆزىمىزگە كېرەكلىك ئىشقا بېشىمىز ئۇستۇن ھالدا تىرىششىمىزنى ئۆگىتىپ كەلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە شۇنى ئېنىق بايان قىلدىكى، ئىنسانلار ـ ھەممىسى بىرلىككە كەلگەن تەقدىردىمۇ ـ ئاللاھنىڭ بەرگىنىدىن ئازراق بولسىمۇ توسۇپ قېلىشقا ئاجىز شۇنىڭدەك، ئاللاھ چەكلىگەندىن قىلچىلىكنى بېرىشكە قادىر ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەربىر مۇسۇلمان ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىنى بۈيۈك تەدبىرچى ـ ئاللاھقا تاپشۇرىشى، ئۇنىڭغا ئىشەنچ قىلىشى، تايىنىشى كېرەك.

دىن ئارقىلىق ئۆزىنى ئۇلۇغ بىلىشى خورلۇققا يول قويماسلىقى ئۆزىگە ئىگە بولۇشى، ھاماقەتلەرنىڭ بېشىغا چىقىۋىلىشى، چوڭچىلىق قىلىشىغا پۇرسەت بەرمەسلىكى لازىم، ھەرقانداق ئىش ئاللاھنىڭ ئىرادىسىسىز ئىشقا ئاشمايدۇ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

مَا يَفْتَحِ اللَّهُ لِلنَّاسِ مِن رَّحْمَةٍ فَلَا مُمْسِكَ لَهَا وَمَا يُمْسِكْ فَلَا مُرْسِلَ لَهُ مِن بَعْدِهِ وَهُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ

«ئاللاھ رەھمىتىدىن كىشىلەرگە ئاچقان نەرسىنى ھەرگىزمۇ توسۇپ قالالىغۇچى بولمايدۇ، ئاللاھ رەھمىتىدىن توسقان نەرسىنى، ئاللاھ توسقاندىن كېيىن، ئۇنى ھېچ قويۇپ بەرگۈچى بولمايدۇ، ئاللاھ غالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە پاتىر 2]

ئاللاھ تائالا بىر بۆلۈك كىشىلەرگە بەرگەن ھوقۇق بەندىلەرنى كونترول قىلىپ تۇرغۇچى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىنى قىلچىلىك ئۆزگەرتەلمەيدۇ. بىز كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئىشلىرىمىزدا مەغلۇب بولغىنىمىزنى ھېس قىلىمىز، لېكىن ھېچقانداق نەرسە توسالغۇ بولمايدىغان ئاللاھنىڭ ھوقۇقىدا بۇنداق ئىش يوق:

[وَاللّهُ غَالِبٌ عَلَى أَمْرِهِ وَلَكِنَّ أَكْثَرَ النَّاسِ لاَ يَعْلَمُونَ]

«ئاللاھ (خالىغان) ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىر. لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى (بۇنى) ئۇقمايدۇ.» [سۈرە يۇسۇف 21]

ھەقىقەتكە ئەڭ يېقىن، پايدىغا ئەڭ يانداشقان، قىيىنچىلىقلارغا ھەل قىلىشتا ئەڭ توغرا ئىش

ھەربىر مۇسۇلمان قەددى رۇس، بېشى ئۇستۇن ياشىشى، ئۇنى ئېھتىياج باش ئەگدۇرەلمەسلىكى، قىينىچىلىق پۇكۇلدۇرەلمەسلىكى، ئۆزىنىڭ خوجىسىغا دۇئا بىلەن ئۇنلۇك ئىلتىجا قىلىشى، ئۆزىنىڭ مەغلۇبىيىتىنى بىرلا پەرۋەردىگارىغا ئوچۇق ئېيتىشى، ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنى چۇشىنىپ يۈزىنى مەخلۇقلارغا تەڭلىمەسلىكىدۇر:

وَإِن يَمْسَسْكَ اللّهُ بِضُرٍّ فَلاَ كَاشِفَ لَهُ إِلاَّ هُوَ وَإِن يُرِدْكَ بِخَيْرٍ فَلاَ رَآدَّ لِفَضْلِهِ يُصَيبُ بِهِ مَن يَشَاء مِنْ عِبَادِهِ وَهُوَ الْغَفُورُ الرَّحِيمُ

«ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشنى ئىرادە قىلسا، يالغۇز ئاللاھتىن باشقا ئۇنى دەپئى قىلغۇچى بولمايدۇ، ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا ئاللاھنىڭ پەزلىنى قايتۇرغۇچى بولمايدۇ، ئاللاھ پەزلىنى بەندىلىرىدىن خالىغان ئادەمگە يەتكۈزىدۇ، ئاللاھ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، مېھرىبانىدۇر.» [سۈرە يۇنۇس 107]

سىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىغا باشقىلاردىن بىھاجەت بولۇش، قانائەت قىلىش، ئەڭ تۆۋەن نەرسىلەرگە قەدەر كىشىلەردىن بىر نەرسە سوراشتىن قول ئۈزۈشنى قانداق ئۆگەتكەنلىكىنى بىلىسىز.

90/62 ـ ئەۋف ئىبنى مالىك ئەشجەئى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز توققۇز (سەككىز ياكى يەتتە بولۇشىمۇ مۇمكىن) كىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: اللەنىڭ ئەلچىسىگە بەيئەت قىلمامسىلەر؟ دېدى. بىز تېخى يېقىندا بەيئەت قىلغان ئىدۇق. شۇڭا: ئى رەسۇلۇللاھ! بىز ساڭا بەيئەت قىلدۇققۇ؟ دېدۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە: اللەنىڭ ئەلچىسىگە بەيئەت قىلمامسىلەر؟ دېدى. بىز: ئى رەسۇلۇللاھ! بىز ساڭا بەيئەت قىلدۇققۇ؟ دېدۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە: اللەنىڭ ئەلچىسىگە بەيئەت قىلمامسىلەر؟ دېدى. بىز قولىمىزنى سۇنۇپ: ئى رەسۇلۇللاھ ! بىز ساڭا بەيئەت قىلغاندۇق، ئەمدى نېمىگە بەيئەت قىلىمىز؟ دېدۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەستىن ئىبادەت قىلىشقا، بەش ۋاخ ناماز ئوقۇشقا، ئىتائەت قىلىشقا ۋە كىشىلەردىن ھېچنېمە سورىماسلىققا بەيئەت قىلىڭلار! دېدى. مەن شۇ سورۇندىكى كىشىلەردىن بىر قىسمىنىڭ قامچىسى يەرگە چۈشۈپ كەتسىمۇ، ھېچكىمدىن ئۇنى سۇنۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلمىغانلىقىنى كۆردۈم. (مۇسلىم: 1043)

كىشىلەر ئاچ قېلىشتىن ياكى ئۆلۈمدىن قورقۇپ ئۆزىنى خار قىلىپ دىن ۋە دۇنيا ئىشلىرىدا پەسلىكنى قوبۇل قىلىدۇ، ئەپسۇسكى ئاللاھ تائالا ئىنسانغا بىرەرسىگە رىزىق بېرىش ياكى ئۆمرىگە تەسىر كۆرسىتىش ھوقۇقىنى مۇتلەق بەرمىگەن، ھېچكىمنىڭ ئۇنداق قىلىش قولدىن كەلمەيدۇ. ئەمەلىيەتتە ھاياتلىققا تويماسلىق ئاچ قېلىشتىن قورقۇشتىن كېلىپ چىققان، روھى مەرەزلىكتىن پەيدا بولغان ۋەھىمە كىشىلەرنى خورلۇققا دۇچار قىلىدۇ، كىشىلەر خارلىقتىن قورقۇپ خارلىققا، نامراتلىقتىن قورقۇپ نامراتلىققا چۈشۈپ قالىدۇ، ئەمىلىيەتتە ئىسلام دىنى تەۋھىدنى، مۇسىبەت ۋە ھادىسىلەر ئالدىدا ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋەت ھەمدە ئىنسان ئىگە بولالمايدىغان، پايدا زىيان يەتكۈزەلەيدىغان ئىشلاردا ئۆلاردىن ئۈمىدىنى ئۈزۈش ئاساسىغا قۇرۇلغان.

[أَمَّنْ هَذَا الَّذِي هُوَ جُندٌ لَّكُمْ يَنصُرُكُم مِّن دُونِ الرَّحْمَنِ إِنِ الْكَافِرُونَ إِلَّا فِي غُرُورٍ* أَمَّنْ هَذَا الَّذِي يَرْزُقُكُمْ إِنْ أَمْسَكَ رِزْقَهُ بَل لَّجُّوا فِي عُتُوٍّ وَنُفُورٍ]

«سىلەرگە ئاللاھ ياردەم بەرگەندىن تاشقىرى، يەنە كىم سىلەرگە ياردەمچى قوشۇن بولالايدۇ، كاپىرلار پەقەت ئالدىنىش ئىچىدىدۇر، ئەگەر ئاللاھ رىزقىنى تۇتۇپ قالسا، سىلەرگە كىم رىزىق بېرىدۇ، ئۇلار تەكەببۇرلۇقتا، ھەقتىن يىراقلىشىشتا ئەزۋەيلەپ كەتكەندۇر.» [سۈرە مۇلۇك 20ـ 21]

مانا بۇ مۇكەممەل تەۋھىد، بۇنىڭ بىلەن ئىشكىلەرنى ياقلاپ، كىيملەرگە سۇۋۇنۇپ، بوسۇغىدىن يىراق كەتمەي، كۆز ياشلىرىنى تۆككەن ئاشۇ ئاجىز بىچارىلەرنى داۋالاش زۆرۈر.

ئىسلام دىنى كىشلەرنىڭ روھىيتى ئەركىن ھاۋادا نەپەس ئالسۇن ئۈچۈن ئۇلارنىڭ روھىيتىدىن ئەنسىزچىلىك ئامىللىرىنى يۇلۇپ تاشلاشنى قىينىچىلىق، سىقىلىشنى يوقىتىشنى مەقسەت قىلىدۇ.

2844/1682 ـ ابْنُ مَسْعُودٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((مَنْ نَزَلَتْ بِهِ فَاقَةٌ فَأَنْزَلَهَا بِالنَّاسِ لَمْ تُسَدَّ فَاقَتُهُ، وَمَنْ نَزَلَتْ بِهِ فَاقَةٌ فَأَنْزَلَهَا بِاللَّهِ فَيُوشِكُ اللَّهُ لَهُ بِرِزْقٍ عَاجِلٍ أَوْ آجِلٍ))* الترمذي (2326)، أبو داود (1645)

2844/1682 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى نامراتلىقتا دۇچار بولۇپ، ئۇنى كىشلەردىن تىلەش ئارقىلىق تۈگەتمەكچى بولسا، ئۇنىڭ نامراتلىقى تۈگىمەيدۇ. كىمكى ئىشنى اللەقا تاپشۇرسا، الله مەيلى ئىلگىرى بولسۇن ياكى كېيىن بولسۇن، ئۇنىڭغا رىزىق ئاتا قىلىدۇ. (تىرمىزى: 2326)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى كىشلەر زۆرۈر بولغان رىزىق ئىزدەشتىن توختىسۇن ئۈچۈن دېمىگەن، بۇ نادانلارنىڭ قارشى، ئۇ ئۇنى كىشلەر چىرايلىق سورىسۇن ئۈچۈن، نومۇسسىزلارچە چىڭ تۇرىۋېلىشنى، ئادەمنى بىئارام قىلىدىغان كۈچۈكلىنىشنى قىلمىسۇن ئۈچۈن دېگەن. بۇ تۆۋەندىكى قەسەمنىڭ سىرى:

وَفِي السَّمَاءِ رِزْقُكُمْ وَمَا تُوعَدُونَ* فَوَرَبِّ السَّمَاءِ وَالْأَرْضِ إِنَّهُ لَحَقٌّ مِّثْلَ مَا أَنَّكُمْ تَنطِقُونَ

«ئاسماندا سىلەرنىڭ رىزقىڭلار بار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان ساۋاب بار، ئاسماننىڭ ۋە زېمىننىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن قەسەمكى، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان نەرسە ئۆزەڭلارنىڭ سۆزلەۋاتقىنىڭلاردەك ھەقتۇر.» [سۈرە زارىيات 21ـ22]

مۇشۇنداق ئوتلۇق تەۋسىيلەر ئارقىلىق ئىسلام دىنى بۇ تەۋسىيلەرگە ئەمەل قىلغانلارنىڭ قەدرىنى قىلىپ ئۇلارنى يەر يۈزىدە دادىل قەدەم ئالىدىغان قىلدى ھەمدە بىز ھاجەتلىرىمىزنى ئېيتىدىغان ئاشۇ كىشلەرنىڭ ئىھتىياجلىق نەرسىلەرگە ئېرىشىش ياكى ئېرىشمەسلىكتە بىر كۆۋرۈك ۋە ۋاستە ئىكەنلىكىنى ئېنىق يورىتىپ بەردى.

ئۆلۈمدىن قورقۇش، مەيلى قانداقلا يوسۇندا بولسۇن، دۇنيا ھاياتى ئۈچۈن ئار ـ نومۇسقا بەرداشلىق بېرىش نادانلىقتۇر. چۈنكى قېچىش ئۆمرىنى ئۇزارتالمايدۇ. ئاتلىنىش قىسقارتالمايدۇ. بۇ قانداقمۇ مۇمكىن بولسۇن؟!

[وَلِكُلِّ أُمَّةٍ أَجَلٌ فَإِذَا جَاء أَجَلُهُمْ لاَ يَسْتَأْخِرُونَ سَاعَةً وَلاَ يَسْتَقْدِمُونَ]

«(پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغان) ھەربىر ئۈممەتنىڭ (ھالاك بولىدىغان)مۇئەييەن ۋاقتى بولىدۇ. (ھالاك بولىدىغان) ۋاقتى يەتكەندە، ئۇلار بىردەممۇ ئىلگىرى ـ كېيىن بولمايدۇ. (يەنى دەرھال ھالاك بولىدۇ.)» [سۈرە ئەئراپ 34]

شۈبھىسىزكى ئۆلۈم قازاسى ئۆزىنى ئىززەتلىگەنلەرگىمۇ، خارلىغانلارغىمۇ ئوخشاش يېتىدۇ. ئەمما ئىززەتلىگەن ھالدا ۋاپات بولغانلارغا ئەجىر بېرىلىدۇ. خارلىغان ھالدا ئۆلگەنلەرگە گۇناھ ـ يېزىلىدۇ. دېمەك، ئۆلۈمدىن ئىبارەت بۇ كەسكىن قازادىن ھېچقانداق ئىنسان قېچىپ قۇتۇلالمايدىغان بولغان ئىكەن دائىم ئەزىز بولغان ياخشى.

**مېھرىبانلىق**

مېھرىبانلىق ئىنسان تەبىئىتىنىڭ مۇكەممەللەشكەنلىكى بولۇپ، مېھرىبانلىق ئىنساننى مەخلۇقلارنىڭ ئازاۋىغا ئىچ ئاغرىتىدىغان ئۇنى يوقىتىشقا تىرىشىدىغان، خاتالىقلىرىغا ئەپسۇسلىنىپ توغرا يول تېپىشىنى ئۈمىد قىلىدىغان قىلىدۇ. مانا بۇ تەبىئەتتىكى مۇكەممەللىك، چۈنكى ئىنساننىڭ تۇيغۇسى خۇنۇكلەشسە ئىنسان ھايۋانى ئورۇنغا چۈشۈپ قېلىپ ئۇنىڭدىكى مۇھەببەت ۋە غەمخورلۇق بىلەن سوققان جانلىق ھېسسىياتتىن ئىبارەت پەزىلەتتىن مەھرۇم قويىدۇ، بەلكى بەزىدە ھايۋاندىمۇ ئۆز بالىلىرىغا نىسبەتەن نامەلۇم كۆيىنىش تۇيغۇسى قوزغىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تاش يۈرەكلىك ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ھايۋانىنىڭ بەلكى ھېس قىلالمايدىغان، ئۈمىدسىزلەنمەيدىغان جانسىز نەرسىلەرنىڭ دەرىجىسىگە چۈشكىنىپ كەتكەنلىكى بولىدۇ.

چەكسىز مۇتلەق مېھرىبانلىق ئىسىملىرى ئۇلۇغ بولغان پەرۋەردىگار ئاللاھنىڭ سۈپىتى، ئاللاھنىڭ مېھرىبانلىقى پۈتۈن مەۋجۇداتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ھەممە شەيئىگە ئورتاق، ئاللاھنىڭ بارلىق نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ بىلىمىنىڭ نۇرى نۇرلانغان يەردە چەكسىز مېھرىبانلىقىنىڭ نۇرىمۇ بىللە نۇرلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پەرىشتىلەرنىڭ دۇئاسى تۆۋەندىكىدەك بولغان:

رَبَّنَا وَسِعْتَ كُلَّ شَيْءٍ رَّحْمَةً وَعِلْمًا فَاغْفِرْ لِلَّذِينَ تَابُوا وَاتَّبَعُوا سَبِيلَكَ وَقِهِمْ عَذَابَ الْجَحِيمِ

«پەرۋەردىگارىمىز! سېنىڭ رەھمىتىڭ ۋە ئىلمىڭ ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، تەۋبە قىلغانلارغا ۋە سېنىڭ يولۇڭغا ئەگەشكەنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن، ئۇلارنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن.» [سۈرە غاپىر 7]

8292/5036 ـ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قدم على النبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بسبيٍ، فإذا امرأةٌ من السبي تسعى قد تحلب ثديها إذ وجدت صبيًا في السبي أخذته فألصقته ببطنها، فأرضعته، فقال صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((أترون هذه المرأة طارحةً ولدها في النار؟)) قلنا: لا، واللهِ وهي تقدرُ على أن لا تطرحهُ، فقالَ: ((الله أرحمُ بعبادهِ من هذه المرأة بولدها))* البخاري (5999)، مسلم (2754).

8292/5036 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا ئۇرۇشتىن ئېلىنغان ئولجىلار كەلتۈرۈلدى. ئولجىلار

ئىچىدە بىر ئايال بولۇپ، كۆكسىدىن سۈت تېمىپ تۇراتتى. شۇ ئەسنادا ئۇ ئۇلجىلار ئىچىدىن بىر بالىنى تېپىۋېلىپ، قۇچىقىغا ئالدىدە، باغرىغا چىڭ باستى ۋە ئېمىتىشكە باشلىدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە: سىلەر بۇ ئايالنى شۇ بالىسىنى ئوتقا تاشلايدۇ دەپ ئويلامسىلەر؟ دېدى. بىز: ياق، ئۇ ئۇنى ئوتقا چۈشۈپ كېتىشتىن كۈچىنىڭ بېرىچە قوغدايدۇ، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: الله بەندىلىرىگە بۇ ئايالنىڭ شۇ بالىسىغا كۆيۈنگىنىدىنمۇ بەك مېھرىباندۇر، دېدى. (بۇخارى: 5999)

ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن كۆپىنچىسى مېھرىبان، سېخىي، پەزىلەتلىك، ئەپۇچان دېگەن قىسىملىرىدىن تۈرلىنىپ چىققان. شۇڭا ئاللاھنىڭ ئىنسانلارنىڭ خاتالىقىنى ئەپۇ قىلىشى ئۇلارنى جازالاش، ئۇلارغا غەزەپلىنىشىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ، شۇڭا ئۇلۇغ ئاللاھ ئەڭ بۈيۈك مېھرىبان زات بولغان:

وَقُل رَّبِّ اغْفِرْ وَارْحَمْ وَأَنتَ خَيْرُ الرَّاحِمِينَ

«‹پەرۋەردىگارىم! مەغپىرەت قىلغىن، رەھىم قىلغىن، سەن رەھىم قىلغۇچىلارنىڭ ياخشىسەن› دېگىن.» [ سۈرە مۇئمىنۇن 118]

يەر يۈزىدىكى بارلىق دوستلۇق، خۇشخۇيلۇق ئۆزئارا كۆيۈنۈش ئاللاھ تائالانىڭ مېھرىبانلىقىنىڭ تەسىرىدىن بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۆز مېھرىبانلىقىنىڭ بىر قىسمىنى بەندىلەرنىڭ قەلبىگە ئورنىتىۋەتكەن. كىشىلەرنىڭ رەھىمدىللىرى ئاللاھنىڭ مېھرىبانلىقىدىن كۆپ نېسىۋدار بولغان ئاجىزلارنىڭ تۇرمۇشىنى چوڭقۇر چۈشىنىدىغان كىشىلەردۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچ ئاغرىتماسلىق ۋە كۆز يېشى قىلماسلىقنى بەختسىزلىك دەپ ھېسابلايتتى، ئاللاھ تائالا دۇنياغا ئۇنىڭ بېشىنى سىلايدىغان، قايغۇلىرىنى يېنىكلىتىدىغان، خاتالىقلىرىغا قايغۇرىدىغان، توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن جان پىدالىق كۆرسىتىدىغان، ئاجىزنى يۆلەپ، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئانا بالىسىنى دەپ كۈرەش قىلغاندەك كۈرەش قىلىدىغان، كۈچلۈكنى نوچىلىق قىلمايدىغان، ھەددىدىن ئاشمايدىغان ساغلام تەبىئەتلىك ئىنسانغا قايتىپ كەلگەنگە قەدەر ئۇنىڭ ھەيۋىسىنى سۇندۇرىدىغان بىر ئادەم ئارقىلىق پەزلىنى ئىنئام قىلماقچى بولۇپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەۋەتتى. ئۇنىڭ قەلبىگە بىلىم ۋە كەڭ قورساقلىق، ئەخلاقىغا غەمخورلۇق ۋە ياخشىلىق، تەبىئىتىگە مۇلايىملىق ۋە يۇمشاقلىق، قولىغا سېخىيلىق ۋە مەردلىكنى تۆكۈپ ئۇنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ئىچىدە ئەڭ مېھرىبان، كۆيۈمچان، كۆكسى - قارنى كەڭ قىلىدىغان سۈپەتلەرنى بەرگەن. شۇڭا ئاللاھ بۇ توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ:

فَبِمَا رَحْمَةٍ مِّنَ اللّهِ لِنتَ لَهُمْ وَلَوْ كُنتَ فَظًّا غَلِيظَ الْقَلْبِ لاَنفَضُّواْ مِنْ حَوْلِكَ

«ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ، ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى.» [سۈرە ئال ئىمران 159]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئېسىل پەزىلەتلەرگە ئۇنى مۇشرىكلار ئوھۇدتا قەسلىمەكچى بولغان، دۈم چۈشۈشۈن دەپ كاتەك كولىغان ۋاقىتتىكى ئەڭ جىددىي سائەتلەردىمۇ ئەمەل قىلغان، ئۇ ساھابىلارنىڭ گۈللىرىگە قاراپ ئۇلارنىڭ يەرىيۈزىدە قانغا مىلىنىپ ياتقانلىقىنى كۆردى، قالغان ساھابىلارغا قارىسا مەڭزىلىرى يېرىلغان، چىشلىرى چۈشۈپ كەتكەن ھالەتتە ئىدى، مۇشۇنداق قىيىنچىلىق ۋاقىتتا ئۇنىڭغا مۇشرىكلارنىڭ زىيىنىغا دۇئا قىلغىن دېيىلىۋىدى، ئۇنىڭغا ئۇنىڭ

مېھرىبانلىقى ئۈستۈن كەلدى ۋە يۈكسەك روھىيىتى ئۆز دۈشمەنلىرىنىڭ يېتەرسىزلىكىنى قوبۇل قىلىپ: «ئاللاھ! قەۋمىمنى توغرا يولغا باشلىغىن، ئۇلار بىلمەيدۇ.» دەپ دۇئا قىلدى.

ئالىيجاناب قەلبلەردە رەھىمسىزلىك ئامىللىرى ناھايىتى ئاز قوزغىلىدۇ. ئۇلاردا ئاداۋەت ۋە قارشىلىققا قارىغاندا كەڭ قورساقلىق ۋە مېھرىبانلىق ھەقىقەتەن يۇقىرى.

رەھىمسىزلىك ئىنساننىڭ ئەخلاقىدىكى زور نۇقسانىنىڭ دەلىلى، مىللەتنىڭ تارىخىدىكى خەتەرلىك بۇزغۇنچىلىقىنىڭ ئىسپاتى. ئىسلام دىنىنىڭ ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرىشى، ئۇنى ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىغا پاسىقلىق قىلىشنىڭ ئىللىتى، توغرا يولدىن ئېزىپ كېتىشنىڭ سىرى دەپ ھېسابلىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس.

[أَلَمْ يَأْنِ لِلَّذِينَ آمَنُوا أَن تَخْشَعَ قُلُوبُهُمْ لِذِكْرِ اللَّهِ وَمَا نَزَلَ مِنَ الْحَقِّ وَلَا يَكُونُوا كَالَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ مِن قَبْلُ فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ وَكَثِيرٌ مِّنْهُمْ فَاسِقُونَ]

«مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقىيتىگە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر.» [سۈرە ھەدىد 16]

ئىسلام دىنى ئومۇمىي غەمخورلۇققا بۇيرۇپ ئۇنى مۇكەممەل ئىماننىڭ ئىسپاتى قىلدى. مۇسۇلمان كىشى ئومۇمىي كىشىلەرگە قەلبىدە غەمخورلۇق ۋە ياخشىلىق بار، ھالەتتە ئۇچراشسا ئۇلارغا ئامالىنىڭ بارىچە كەڭ قورساقلىق قىلىپ ئۇلارغا ياردەم بېرىدۇ.

شۇنداق، ئادەم بەزىدە ئۆز دوستلىرىغا ئۇچراشقاندا خۇش چىراي ئاچىدۇ، بەزىدە باللىرىنى كۆرگەندە كۆيىنىدۇ، بۇ كۆپچىلىك ئارىسىغا كەڭ تارقالغان ئىش. لېكىن مۆئمىننىڭ مەسئۇلىيىتى كۆيۈنۈش دائىرىسى چەكسىز بولۇشى، ئۇچراشقان بارلىق مۇسۇلمانلارغا خۇش چىراي بولۇپ، دوستلۇقنى، مېھرىبانلىقنى نامايەن قىلىشى زۆرۈردۇر.

خورلانماستىن تۆۋەنچىلىك قىلىش، مۆئمىنلەر بىلەن سىپايە، ئىناق ئۆتۈش، ئۇلارغا سىلىق مۇئامىلە قىلىشنى كۆزدە تۇتىدۇ. ئىسلام دىنى پۈتۈن ئىنسانلارغا ياخشىلىق، تىنچلىق ۋە مېھرىبانلىق يەتكۈزىدىغان دىن، ئاللاھ تائالا ئۆز پەيغەمبىرىگە مۇنداق دېگەن:

[وَمَا أَرْسَلْنَاكَ إِلَّا رَحْمَةً لِّلْعَالَمِينَ]

«(ئى مۇھەممەد!) سېنى بىز پۈتۈن ئەھلى جاھان ئۈچۈن رەھمەت قىلىپلا ئەۋەتتۇق.» [سۈرە ئەنبىيا 107]

قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرىلىرىنىڭ ھەممىسى «بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ»، «ئەڭ مېھرىبان ۋە شەپقەتلىك ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.» دېگەن سۆز بىلەن باشلانغان. ئاللاھنىڭ مېھرىبانلىقى، غەمخورلۇقى ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. شۇنداق ئىكەن ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرگۈچىلەر ۋە تۈزكورلۇق قىلغۇچىلار ھەرگىز ئۇ مېھرىبانلىققا نائىل بولالمايدۇ.

[وَرَحْمَتِي وَسِعَتْ كُلَّ شَيْءٍ فَسَأَكْتُبُهَا لِلَّذِينَ يَتَّقُونَ وَيُؤْتُونَ الزَّكَاةَ وَالَّذِينَ هُم بِآيَاتِنَا يُؤْمِنُونَ* الَّذِينَ يَتَّبِعُونَ الرَّسُولَ النَّبِيَّ الأُمِّيَّ]

«مېنىڭ رەھمىتىم مەخلۇقاتنىڭ ھەممىسىگە ئورتاقتۇر، رەھمىتىمنى (كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن) ساقلانغۇچىلارغا، (ماللىرىنىڭ) زاكىتىنى بېرىدىغانلارغا ۋە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىمان ئېيتقانلارغا تېگىشلىك قىلىمەن، ئۇلار ئەلچىگە ـ ئۇممى پەيغەمبەرگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئەگىشىدۇ.» [سۈرە ئەئراف 156ـ157]

مىسال: مىڭ كىشىنى سىغدۇرىدىغان زال بار، لېكىن ئۇنىڭغا كارتوچكا بار كىشىلەرلا كىرەلەيدۇ، دېسەك ئەگەر قىسمەن كىشىلەر بەلگىلەنگەن كارتوچكىنى ئالغىلى ئۇنىماي زالغا كىرەلمەي سىرتتا قالسا بۇ زالنىڭ كەڭلىكىگە نۇقسان ھېسابلىنامدۇ؟

بەزىدە ھەقىقىي مېھرىبانلىق رەھىمسىزلىكتەك تۇس ئالىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەمەس. بىزدە باللار مەكتەپلەرگە مەجبۇرى ئەۋەتىلىدۇ، دەرسلەرنى بېسىم بىلەن يادلايدۇ، ئەگەر ئۇلارنى ئۆز ئىختىيارىغا قويۇپ بەرسە ئويۇن ـ تاماشا تۇگەشتۇرىۋېتىدۇ، قولىدىن ئىش كەلمەيدىغان چوڭ بولىدۇ.

دوختۇر بەدەننى ئوپېراتسىيە قىلغاندا بەدەننى يېرىش ئۈچۈن ئوپېراتسىيە پىچىقى ئىشلىتىدۇ، يەنە بەزىدە ئۇستىخاننى كېسىشكە ئەزالارنى ئېلىۋېتىشكە مەجبۇر بولىدۇ، بۇنى پەقەت كېسەلگە كۆيۈنۈش يۈزىسىدىن قىلىدۇ.

مېھرىبانلىق ئەقلنى ئىشلەتمەستىن كۆيۈنۈش، ئادالەت ۋە تۈزۈمنى قايرىپ قويۇپ ئىچ ئاغرىتىش ئەمەس، ئۇ بۇ ھەقلەرنىڭ ھەممىسىگە رىئايە قىلىدىغان ھېسسىيات، كۆزلىرى يورۇقلۇققا تەلمۈرگەن، نىجاتلىق تەلەپ قىلغان دارغا ئېسىلىپ بوشلۇقتا ساڭگىلاپ تۇرغان كۆرۈنۈش ئىچ ئاغرىتىشنى قوزغايدۇ، ئەگەر بۇ ئۆتكۈنچە ھېسسىياتقا يول قويۇلۇپ، قاتىل بوشىتىۋېتىلسە جاھان قالايمىقانلىشىپ كېتىدۇ، بۇ يەردىكى ھەقىقىي مېھرىبانلىق مۇشۇنداق ھېسسىياتنى تىزگىنلەشتۇر. ئەقىل ھەرخىل بىلىم بىلەن ئۇسۇپ يېتىلگەندەك مېھرىبانلىقمۇ ھەرخىل ۋاستىلار بىلەن تەرەققىي قىلىپ كېڭىيىپ تەربىيىلىنىدۇ، ئەگەر تاشلاپ قويۇلسا چىرىپ تۈگىشىپ ئۇنىڭ ئىگىسى جەھەننەمنىڭ ئوتۇنىغا ئايلىنىدۇ.

ئىسلام دىنى مېھرىبانلىق ۋە كۆڭۈل بۆلۈشكە تېخىمۇ تېگىشلىك بولغان بىر بۆلۈك ئالاھىدە كىشىلەرنى ئەسكەرتىپ ئۆتكەن بولۇپ ئۇلار:

ئۇرۇق ـ تۇغقانلار، تۇغقان دېگەن سۆزنىڭ ئەرەبچىسى رەھمە دېگەن سۆز ـ رەھمەت يەنى مېھرىبانلىق دېگەن سۆزدىن تۇرلىنىپ چىققان تومۇرداش سۆز بولۇپ ئۇلار مەزمۇن جەھەتتىمۇ بىردەكلىششى زۆرۈر. ھەربىر مۇسۇلمان ئۆز ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنىڭ، يېقىنلىرىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشى، ئۈزۈلمەس دوستلۇق ئارقىلىق قانداشلىق مۇناسىۋىتىنى كۈچەيتىشى لازىم.

ياخشىلىق ۋە خەيرى ـ ئېھسان قىلىشقا ئەڭ لايىق ۋە ئەڭ مۇھىمى ئاتا ـ ئانا، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَاخْفِضْ لَهُمَا جَنَاحَ الذُّلِّ مِنَ الرَّحْمَةِ وَقُل رَّبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيرًا

«ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە ‹ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيەلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن› دېگىن.» [سۈرە ئىسرا 24]

ئاتا ـ ئانىدىن كېيىن باللار: تومپاي كىشىلەر باركى، ئۇلاردا بۇنداق مۇلايىملىق مېھرىبانلىق

تۇيغۇسى يوق. ئۇلار ناھايىتى ئەخلاقسىز، گەپ ـ سۆزلىرى قوپال بولىدۇ.

8287/5031 ـ وعنه: قَبَّل النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ الحسنَ بن علي، وعنده الأقرعُ بنُ حابسٍ، فقال الأقرعُ: إنَّ لي عشرةً من الولد ما قبلتُ منهم أحدًا قط، فنظر إليه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ثمَّ قال: ((من لا يرحم لا يُرحم))* البخاري (5997)، مسلم (2318).

8287/5031 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەسەن ئىبنى ئەلىنى سۆيۈپ قويدى. ئۇلارنىڭ يېنىدا ئولتۇرغان ئەقرە ئىبنى ھابىس تەممىي: مېنىڭ ئون بالام بار. ئۇلاردىن ھېچبىرىنى سۆيۈپ باقمىدىم، دېگەندى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا قاراپ قويۇپ: رەھىم شەپقەت قىلمىغان كىشىگە رەھىم شەپقەت قىلىنمايدۇ، دېدى. (بۇخارى: 5997)

2452/1432 – أنسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: دخلنا مع رسولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ على أبي سيفٍ القينِ، وكان ظئرًا لإبراهيم فأخذ ابنه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، وقبلهُ، وشمَّهُ، ثمَّ دخلنا عليه بعد ذلك، وإبراهيم يجُود بنفسهِ، فجعلت عينا رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ تذرفان فقال ابنُ عوف، وأنت يا رسول الله، فقال: ((يا ابن عوف إنها رحمةٌ))، ثمَّ أتبعها بأخرى، فقال: ((إنَّ العينَ تدمعُ والقلبَ يخشعُ ولا نقولُ إلاَّ ما يرضِي ربُّنا وإنا بِفِرَاقِكَ يا إبراهيمُ محزونون))* البخاري (1303)، مسلم (2315)، أبو داود (3126)

2452/1432 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن تۆمۈرچى ئەبۇ سەيفنىڭ قېشىغا كىردۇق. ئۇ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئوغلى ئىبراھىمنىڭ سۈت ئاتىسى ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىبراھىمنى قۇچىقىغا ئېلىپ سۆيدى ۋە پۇرىدى. ئارىدىن مەلۇم مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، ئىبراھىمنىڭ قېشىغا يەنە كىرسەك، ئۇ جان تالىشىۋېتىپتۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كۆزىدىن ياش ئاققىلى تۇردى. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! سەن يىغلاۋاتامسەن (ھالبۇكى، سەن مېيىتنىڭ ئارقىسىدىن يىغلاشنى قاتتىق چەكلەيتتىڭغۇ)؟ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئەۋفنىڭ ئوغلى! بۇ دېگەن مېھرىبانلىق، دېدى. ئابدۇرراھمان سۆزىنى تەكرارلىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كۆز يىغلايدۇ، قەلب قايغۇرىدۇ، شۇنداقتىمۇ بىز اللە رازى بولمايدىغان سۆزنى قىلمايمىز. ئى ئىبراھىم! بىز سەندىن ئايرىلغىنىمىزغا بەكمۇ قايغۇرىمىز، دېدى. (بۇخارى: 1303)

مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ئۆيى ۋە قەلبىنى تاقىۋېلىشى ئۇلاردىن ئالاقىنى ئۈزۈپ، ئۇلارنىڭ دەردىگە دەرمان بولماي، ئۇلارغا ياردەم بەرمەي ئۇلاردىن يىراق ياششى توغرا ئەمەس، بۇنداق تاشلىۋېتىش كىشىنى ئىنسانىنى ئاللاھنىڭ بەرىكىتىدىن مەھرۇم قىلىپ ئاللاھنىڭ غەزىپىگە دۇچار قىلىدۇ.

يېتىملەر مېھرىبانلىق قىلىش زۆرۈر بولغانلاردىن بولۇپ ئۇلارغا خەيرى ـ ئېھسان قىلىش،

ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش، ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىغا كېپىل بولۇش، ئىستىقبالىغا ئەھمىيەت بېرىش ئەڭ ساپ ئىبادەت.

8240/4992 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أنَّ رجلاً شكا إلى النبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قسوةَ قلبهِ، فقال: ((امسح رأسَ اليتيم، وأطعم المسكينَ))* أحمد 387/2

8240/4992 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، قەلبىنىڭ قاتتىقلىشىپ كەتكەنلىكىدىن شىكايەت قىلغاندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: يېتىمنىڭ بېشىنى سىلىغىن، مىسكىنلەرگە تاماق بەرگىن! دېدى. (ئەھمەد: 8791)

چۈنكى ئۇزۇلمەس خوشاللىقلار قايناپ تۇرغان گۈللەنگەن مۇھىت ۋە نېئمەتتىن باشقىنى بىلمەي كۈن ئۆتكۈزىۋاتقان جەمئىيەتتە قەلب قېتىپ كېتىدۇ، باياشات كىشىلەر ئاۋامنىڭ دەرد ـ ئەلىمىنى ھېس قىلالمايدۇ. ھوزۇر ـ ھالاۋەت ئۇلارنىڭ دىللىرىنى داتلاشتۇرۇپ، كۆزلىرىنى كور قىلىپ ئۇلارنى موھتاجلارنىڭ ھاجىتىنى، دەرتمەنلەرنىڭ دەردىنى، قايغۇرغۇچىلارنىڭ قايغۇسىنى ھېس قىلالمايدىغان قىلىپ قويىدۇ. كىشىلەر ئوخشىمىغان مۇھىت بىلەن ئۇچراشقان خوشاللىق ۋە قىيىنچىلىقلارنى بېشىدىن ئۆتكۈزگەن ۋاقىتتا ئېسىل قەلب ۋە ئۆتكۈر سېزىمغا ئېرىشىپ يېتىملەرنى تاشلاپ قويغانلىقنى، دەرتمەن بىلەن چاتىقى بولمىغانلىقنى، بىچارە يوقسۇللىنى تەرك ئەتكەنلىكىنى ھېس قىلىدۇ.

كېسەل مېيىپ كىشىلەرگە كۆيۈنۈش مۇھىم مېھرىبانلىق جۈملىسىدىن بولۇپ، ئۇلار ھاياتلىقتا، ئۇلارنىڭ پائالىيىتىگە، ئۆزىنىڭ قابىلىيىتىنى نامايەن قىلىشقا تەسىر كۆرسىتىدىغان نۇقسانلار بىلەن يۈزلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلغان بولغاچقا ئۆتكەن ئىشنى بىزنىڭ چىڭ تۇتۇۋېلىشىمىز توغرا ئەمەس.

[لَيْسَ عَلَى الْأَعْمَى حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْأَعْرَجِ حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْمَرِيضِ حَرَجٌ وَمَن يُطِعِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ يُدْخِلْهُ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ وَمَن يَتَوَلَّ يُعَذِّبْهُ عَذَابًا أَلِيمًا]

«(جىھادقا چىقمىسا) ئەماغا گۇناھ بولمايدۇ، توكۇرغىمۇ گۇناھ بولمايدۇ، كېسەلگىمۇ گۇناھ بولمايدۇ، كىمكى ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇنى ئاللاھ ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، كىمكى (ئۆزرىسىز) جىھادتىن باش تارتىدىكەن، ئاللاھ ئۇنى (دۇنيادا خورلۇق بىلەن، ئاخىرەتتە ئوت بىلەن) قاتتىق ئازابلايدۇ.» [سۈرە پەتىھ 17]

كېسەل كىشى ئاجىزلىق ئۇنى ئىسكەنجىگە ئالغان، كېسەلنىڭ ھارارىتى، دورىنىڭ ئاچچىقلىقى ئۇنى قىيناۋاتقان كىشى بولۇپ، ئۇ ئۆز دەرتلىرىگە سەۋر قىلغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھقا يېقىن، ئاللاھنىڭ غەمخورلۇقىغا لايىق. ئەگەر تىكەن كىرىش مۆئمىننىڭ گۇناھىنى ئازايتىدىغان بولسا مۇسىبەتكە ئۇچرىغان قاتتىق ئازاب تارتقان كىشىنىڭ ئەھۋالى قانداق بولار؟ بۇ كېسەل كىشىنى ئاللاھقا يېقىن قىلىدۇ، شۇڭا كېسەللەرگە دەخلى ـ تەرۇز قىلىشتىن، ئۇلارنىڭ كۆڭلىنى ئاغرىتىشتىن ھەزەر ئەيلىشىمىز لازىم. ئۇلارغا قوپاللىق قىلىش ئېغىر جىنايەت.

مېھرىبانلىق قىلىدىغان ئورۇندىن بىرى: خىزمەتچىلەرگە ياخشىلىق قىلىش، ئۇلارنىڭ

خىزمىتىگە ھەمدەم بولۇش، ئۇلارنىڭ خاتالىقىنى كەچۈرۈش، ئۇلارغا قالايمىقان ھوقۇقۇق ئىشلەتمەسلىك، ئۇلارنى مەسخىرە قىلماسلىق.

ئاللاھ تائالا ئەگەر بىر ئادەمنى بىر نەرسىگە ئىگە قىلسا ئۇ ئادەم ئىستىبداتلىق قىلىپ ياخشىلىق قىلمىسا، ئاللاھ ئۇ ئىگە بولغان نەرسىلەرنى ئۇنىڭدىن تارتىۋالىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئاقىۋىتىنى يامان قىلىدۇ.

5003/3001 ـ أَبُو مَسْعُودٍ الْبَدْرِيّ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كُنْتُ أَضْرِبُ غُلامًا لِي بِالسَّوْطِ، فَسَمِعْتُ صَوْتًا مِنْ خَلْفِي: ((اعْلَمْ أَبَا مَسْعُودٍ)). فَلَمْ أَفْهَمِ الصَّوْتَ مِنَ الْغَضَبِ، قَالَ: فَلَمَّا دَنَا مِنِّي إِذَا هُوَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَإِذَا هُوَ يَقُولُ: ((اعْلَمْ أَبَا مَسْعُودٍ)). فَأَلْقَيْتُ السَّوْطَ مِنْ يَدِي فَقَالَ: ((اعْلَمْ أَبَا مَسْعُودٍ أَنَّ الله أَقْدَرُ عَلَيْكَ مِنْكَ عَلَى هَذَا الْغُلامِ)). فَقُلْتُ: لا أَضْرِبُ مَمْلُوكًا بَعْدَهُ أَبَدًا* وفي رواية: فَسَقَطَ مِنْ يَدِي السَّوْطُ مِنْ هَيْبَتِهِ *مسلم (1659)، أبو داود (5159).

5003/3001 ـ ئەبۇ مەسئۇد بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن مالىيمىنى قامچا بىلەن ئۇرىۋاتاتتىم، ئارقا تەرىپىمدىن: ئەبۇ مەسئۇد، بىلىپ قوي ! دېگەن بىر ئاۋازنى ئاڭلىدىم. ئۇ غەزەپتىن چىققان ئاۋاز بولغاچقا، مەن ئۇنى تونىيالماپتىمەن. ئۇ يېقىنلاشقاندا، ئۇنىڭ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىكەنلىكىنى بىلدىم. ئۇ: ئەبۇ مەسئۇد، بىلىپ قوي! ئەبۇ مەسئۇد، بىلىپ قوي! دەۋاتاتتى. مەن قامچىنى يەرگە تاشلىدىم. ئۇ: ئەبۇ مەسئۇد، بىلىپ قويغىنكى، اللەنىڭ كۈچى ساڭا سېنىڭ كۈچۈڭ بۇ مالايغا يەتكەندىن بەكرەك يېتىدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن: بۇنىڭدىن كېيىن قۇلنى ھەرگىز ئۇرمايمەن، دېدىم. يەنە بىر رىۋايەتتە، ئەبۇ مەسئۇد بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ئەيمەنگەنلىكىمدىن قامچا قولۇمدىن چۈشۈپ كەتتى، دېگەن. (مۇسلىم: 1659)

4993/2994 ـ ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: جَاءَ رَجُلٌ إِلَى النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: يَا رَسُولَ الله، كَمْ أَعْفُو عَنِ الْخَادِمِ؟ فَصَمَتَ، ثُمَّ قَالَ: يَا رَسُولَ الله، كَمْ أَعْفُو عَنِ الْخَادِمِ؟ فَقَالَ: ((اعف عنه كُلَّ يَوْمٍ سَبْعِينَ مَرَّةً))* أبو داود (5164)، الترمذي (1949)

4993/2994 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! خىزمەتچىنى قانچە قېتىم ئەپۇ قىلىمەن؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم لام جىم دېمىدى. ئۇ يەنە: ئى رەسۇلۇللاھ! خىزمەتچىنى قانچە قېتىم ئەپۇ قىلىمەن ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىر كۈندە 70 قېتىم، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 1949)

ھەقىقەتەن بىر بۆلۈك ئەر ـ ئاياللار بار، ئۇلار خىزمەتچىلەرنىڭ ئاجىزلىقىدىن پايدىلىنىپ ئۇلارغا ھەرخىل ئەزىيەتلەرنى يەتكۈزىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئىسلام دىنى ئۇلارنى بۇنداق قوپاللىقتىن ئاگاھلاندۇرغان ۋە قورقۇتقان.

ھايۋانلارغا كۆيىنىشمۇ تەلەپ قىلىنغان مېھرىبانلىقتىن. ئىسلام دىنى ھايۋانلارغا رەھىمسىزلىك قىلغان، ئۇلارنىڭ ئازابلىرىغا پەرۋا قىلمىغان كىشىنى قاتتىق جازالايدۇ، ئىسلام

دىنى ئىنساننىڭ شۇنچە ھۆرمەتلىك تۇرۇپ ھايۋانلارغا يامانلىق قىلغانلىقى سەۋەبلىك دوزاخقا كىرىدىغانلىقىنى بايان قىلىدى.

2062/1203 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە يۇقىرىقى بىلەن ئوخشاشلا رىۋايەت قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭدا مۇنۇلار قوشۇپ رىۋايەت قىلىنغان: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېدى: جەننەت ماڭا شۇنداق يېقىنلاشتۇرۇلۇپ كۆرسىتىلدىكى، ئەگەر مەن قولۇمنى سۇنغان بولسام، جەننەتنىڭ مېۋىلىرىدىن ئېلىۋالغان بولاتتىم. دوزاخمۇ ماڭا شۇنداق يېقىنلاشتۇرۇلۇپ كۆرسىتىلدىكى، مەن دوزاخ ھارارىتىنىڭ سىلەرگە يېتىپ، سىلەرنى بىئارام قىلىشىدىن ئەنسىرەپ يۇۋلەپ كەتتىم. مەن دوزاختا پەيغەمبەرنىڭ ئىككى تۆگىسىنى ئوغرىلىغان ئوغرىنى، ھاجىلارنىڭ نەرسە ـ كېرەكلىرىنى ئوغرىلايدىغان بەنى دۇئدۇ قەبىلىسىلىك ئوغرىنى كۆردۈم. ئۇنىڭغا بىرەرسى دىققەت قىلىپ قاراپ قالسا، ئۇ: مانا بۇ ئەگمەك ھاسىنىڭ كاساپىتىدىن، دەيتتى. مەن دوزاختا يەنە ئېگىز بويىلۇق، قارا تەنلىك بىر ئايالنى كۆردۈم. ئۇ ئايال، بىر مۈشۈكنى تاماق بەرمەي، سۇمۇ بەرمەي ياكى زېمىندىكى ھاشارەتلەردىن يېگىلى قويماي، تا ئۆلگۈچە باغلاپ قويغانلىقى ئۈچۈن ئازابلىنىۋاتاتتى. (نەسائى: 1496)

شۇنىڭدەك گەرچە ئىت سەۋەبلىك بولسىمۇ قەلبىنى ئىگىلىگەن مېھرىبانلىقنىڭ ھېسسياتىنىڭ چوڭ گۇناھلارنى ئۆچۈرىدىغانلىقىنى بايان قىلىدى.

8293/5037 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىر ئادەم يولدا كېتىۋېتىپ قاتتىق ئۇسساپ كېتىپتۇ. ئاندىن ئۇ بىر قۇدۇققا چۈشۈپ، قانغۇچە سۇ ئىچىپتۇ. ئاندىن قۇدۇقتىن چىقسا، بىر ئىت ئۇسساپ كەتكەنلىكتىن نەم توپىنى يالاپ تۇرغىدەك. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ كۆڭلىدە: "بۇ ئىتمۇ خۇددى مەن ئۇسساپ كەتكەندەكلا ئۇسساپ كېتىپتۇ " دېگەنلەرنى ئويلاپ، ئۆتۈكىگە سۇ تولدۇرۇپتۇ. ئاندىن ئۆتۈكنى چىڭ چىشلەپ، قوللىرى بىلەن قۇدۇققا يامىشىپ سىرتقا چىقىپتۇ ۋە ئۇ ئىتنى سۇغۇرۇپتۇ. نەتىجىدە، الله ئۇنى مۇكاپاتلاپ، گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىپتۇ، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: ئى رەسۇلۇللاھ! ھايۋانلارغا ياخشىلىق قىلساقمۇ بىزگە ئەجىر بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەرقانداق ھۆل جىگەر ئىگىسىگە (يەنى تىرىك جانلىققا) قىلىنغان ياخشىلىققا ئەجىر بولىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 2363)

8294/5038 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: ((أنَّ امرأةً بغيًّا رأت كلبًا في يومٍ حارٍ يطيفُ ببئرٍ قد أدلع لسانه من العطشِ، فنزعت له موقها فغفر لها))* البخاري (3321)، مسلم (2445).

8294/5038 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر پاھىشە ئايال ھاۋا ناھايىتى ئىسسىق بىر كۈنى بىر ئىتنىڭ قاتتىق ئۇسساپ كەتكەنلىكتىن تىلىنى چىقىرىپ ھاسىرىغان ھالدا بىر قۇدۇق بېشىدا ئايلىنىپ يۈرگەنلىكىنى كۆرۈپ، ئۆتۈكى بىلەن ئۇنىڭغا سۇ تارتىپ بېرىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ گۇناھلىرى مەغپىرەت بوپتۇ. (مۇسلىم: 2245)

ئىتقا كۆيۈنۈش پاھىشەنىڭ گۇناھىنى يۇغان يەردە ئىنسانغا مېھرى ـ شەپقەت قىلىش ئاجايىپ ھەيران قالارلىق ئىشلارنى بارلىققا كەلتۈرىدۇ!

## بىلىم ۋە ئەقىل

ئىسلام دىنى ئىسلامغا ئېتىقاد قىلىدىغان بارلىق كىشىلەرگە بىلىم ئالىدىغان ئوقۇغۇچى بولۇشنى پەرز قىلىدۇ، بۇنىڭدا ساپالىقلارنىڭ نىسبىتى يۇقىرى كۆتۈرۈلۈپ ساۋاتسىزلارنىڭ نىسبىتى چۈشىدۇ ياكى يوقايدۇ.

بۇ دىنىنىڭ ھەقىقەتلىرى ـ مەيلى ئاساس ياكى تارماق بولسۇن ئەۋلادتىن ـ ئەۋلادقا يۆتكىلىدىغان ئۆلچەم، ئىلھام قىلىش بىلەن كېڭىيىدىغان قايمۇقتۇرۇش بىلەن تارقىلىدىغان تىلتۇمار ئەمەس، ھەرگىزمۇ ئۇنداق ئەمەس، ئىسلام ھەقىقەتلىرى ھېكمەتلىك كىتابتىن يۇقىرى سەۋىيىلىك سۈنئەتتىن بارلىققا كەلگەن، بۇ ھەقىقەتلەرنى يۈزەكى ئوقۇپ قويۇش بىلەنلا ئالغىلى بولمايدۇ، بۇنىڭغا يۇقىرى ساپا، يۇكسەك ئىقتىدار ۋە ئېسىل ئەخلاقتا ئىگە بىر بۆلۈك كىشىلەر بولۇشى كېرەك.

ئېنىقكى، ئىسلامشۇناسلىق ئىنتىلگۈچىلەرگە نىسبەتەن ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەت ئاساسىغا قۇرۇلغان ئىسلام قانۇنشۇناسلىقى، ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەتنى ئىجرا قىلىش قۇرۇلمىسىغا مۇناسىۋەتلىك بولغان تەپسىلىي ئىجتىمائىي ئەخلاق، دۇرۇس تەتقىقات ۋە ساغلام ئىجتىھاد مۇھىتى بارلىققا كېلىپ ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بارلىققا كەلگەن نۇرغۇن مەسىلىلەر ۋە يېڭى ئىشلارنى ئىسلام ئۆلچىمىدە زامانغا لايىق ھەل قىلىدىغان شارائىت يارىتىدۇ.

قانداقلا مۇھىتتا بۇ تەرەپلەر كەم بولسا ئىسلامنىڭ ئاساسى ئاجىزلاپ دائىرىسى تارىيىدۇ، خۇددى باراقسان ئۆسكەن ئېگىز دەرەخ قۇرۇپ، يوپۇرماقلىرى تۆكۈلۈپ قاخشال بولۇپ قالغاندەك.

ئۇنىڭدىن كېيىن دۇنيا توغرىسىدا تەپەككۇر يۈرگۈزۈش زۆرۈر بولۇپ، قۇرئان سۈرىلىرىدە ئىزچىل ئەمر قىلىنغان ۋە مۇستەھكەم ئىماننى بارلىققا كەلتۈرۈشنىڭ تۈنجى ئاساسى ھېسابلانغان. ئىسلام ئۈچۈن بىلىم خۇددى ئىنسانغا ھايات زۆرۈر بولغاندەك زۆرۈر، بۇ دىن پەقەت پىشقان بىلىم، ئۆتكۈر ئەقىل ئىگىلىرىدىلا ئاندىن ئۆز ئورنىنى تاپىدۇ. ئاللاھ ئۇ توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

هَذَا بَلاَ غٌ لِّلنَّاسِ وَلِيُنذَرُواْ بِهِ وَلِيَعْلَمُواْ أَنَّمَا هُوَ إِلَهٌ وَاحِدٌ وَلِيَذَّكَّرَ أُوْلُواْ الأَلْبَابِ

«كىشىلەرنىڭ ئاگاھلاندۇرۇلىشى، ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى بىلىشلىرى، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشلىرى ئۈچۈن بۇ (قۇرئان) تەبلىغدۇر، (يەنى كىشىلەرگە تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلىندى.» [سۈرە ئىبراھىم 52]

شۈبھىسىزكى، ھاياتلىق كامالەتكە يېتىپ ئەڭ ساپ، ئەڭ ئىلغار ئىسلام تەلىماتلىرىنى قوبۇل قىلىشقا تەييار بولغاندىن باشلاپ ئاللاھ ھاياتلىقنى ئىسلام ئارقىلىق شەرەپكە ئىگە قىلدى. چۈنكى ئىسلام تەلىماتلىرىنىڭ ھەممىسى ھاياتلىقنىڭ مۇكەممەللىككە قاراپ تەرەققىي قىلىشىغا ماس كېلىدۇ. بەلكى ئۇ ماددى ۋە روھى تەرەققىياتتا چوڭ قەدەم تاشلىغانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

سىز ئىسلامدىكى تۇنجى ئىبادەت بولغان نامازغا قارىسىڭىز ئەزان ئوقۇش ۋە ئۇنى ئادا

قىلىشنىڭ تولۇق ئەقلى خىزمەت ئىكەنلىكىنى بايقايسىز، مەسىلەن: نامازغا چاقىرىش ئەقىلنى ئىچىپ دىلنى ئويغىتىدىغان ئاللاھنى چوڭ بىلىش، ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىش، نىجاتلىق ۋە مۇۋەپپەقىيەتلەرگە قىزىقتۇرۇشتىن ئىبارەت بىرقانچە سۆز بولۇپ، ئەزان ھەرگىز ساداسى بوشلۇققا قويۇپ بېرىلىدىغان نامەلۇم تۇيغۇلارغا خىتاب قىلىنىدىغان سىگنال ئەمەس. نامازنىڭ ئۆزى ياخشىلىقنىڭ ئىرادىلىرى ۋە ھىدايەت دەلىللىرىگە تولغان كىتابتىن ئوقۇلغان ئايەتلەر بولۇپ ئۇنى قانچە كاللا ئويغاق ھالدا ئوقۇپ، شۇ ئايەتلەرنىڭ مەزمۇنىنى ئەقىل قانچە مۇلاھىزە قىلسا ئۇنى شۇنچە چۈشىنىپ قوبۇل قىلغىلى بولىدۇ.

ھەقىقەت شۇكى، بىر ئادەمنىڭ ئىسلامدا قانچىلىك مۇستەھكەم تۇرۇشى ئۇنىڭ ئەقىل ـ پاراستى، كاللىسىنىڭ ئىشلىشى ۋە تەبىئەتنىڭ دۇرۇسلۇقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك، پىكرى خۇنۇك، ۋىجدانى كېسەل ئادەمنىڭ بۇ دىندا ئۆزۈپ چىقىشى ناھايىتى مۇشكۇل.

قۇرئاندىن تۇنجى چۈشكەن ئايەت ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە دېگەن تۆۋەندىكى سۆزىدۇر:

اقْرَأْ بِاسْمِ رَبِّكَ الَّذِي خَلَقَ* خَلَقَ الْإِنسَانَ مِنْ عَلَقٍ * اقْرَأْ وَرَبُّكَ الْأَكْرَمُ * الَّذِي عَلَّمَ بِالْقَلَمِ * عَلَّمَ الْإِنسَانَ مَا لَمْ يَعْلَمْ

«ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن، ئۇ ئىنساننى لەختە قاندىن ياراتتى، ئوقۇغىن، پەرۋەردىگارىڭ ئەڭ كەرەملىكتۇر، ئۇ قەلەم بىلەن (خەت يېزىشنى) ئۆگەتتى، ئىنسانغا بىلمىگەن نەرسىلەرنى بىلدۈردى.» [سۈرە ئەلەق 1ـ5]

بۇ تۇنجى بايانات بولۇپ ئۇ قەلەمنىڭ قىممىتىنى يۇقىرى كۆتۈرگەن، بىلىمنىڭ قەدرىنى مەدھىيىلىگەن. بىخۇتلۇقتىكى قارا ساۋاتلىققا جەڭ ئېلان قىلغان، ئوقۇش ۋە ئۆگىنىشنى ھەقىقىي ئادەم يېتىشتۈرۈپ چىقىشتىكى تۇنجى ئاساس، ھۆل كېسەك قىلغان، ئۇلۇغ ۋە بۈيۈك ئاللاھ ئالىملارنى دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ، ھەتتا ئۇلارنى ئۆزىنىڭ بىرلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىش، ئادالىتىنى ئىسپاتلاشتا ئۆزى ۋە پەرىشتىلەر بىلەن بىر قاتاردا كەلتۈرگەن.

شَهِدَ اللّهُ أَنَّهُ لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ وَالْمَلاَئِكَةُ وَأُوْلُواْ الْعِلْمِ قَآئِمَاً بِالْقِسْطِ لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ

«ئاللاھ ئادالەتنى بەرپا قىلغان ھالدا گۇۋاھلىق بەردىكى، ئۇنىڭدىن باشقا مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، پەرىشتىلەرمۇ ئىلىم ئەھلىلىرىمۇ شۇنداق گۇۋاھلىق بەردى، ئۇنىڭدىن باشقا مەبۇد يوقتۇر، ئۇ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە ئال ئىمران 18]

بۇ ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، ئىشلىمەس ئەقىل، تار ئاڭ سەۋىيەگە بۈيۈك، كاتتا ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلىقىنى ھېس قىلىش نەدە تۇرۇپتۇ، نادانلىقى ۋە بىخودلىقى بىلەن ھاياتلىقنىڭ قىسىلچىلىقلىرىدا ياشاۋاتقان ئادەم ھاياتلىقنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ھوقۇقىنى قانداقمۇ تونۇيالىسۇن ياكى ئۇنىڭ كاتتا سۈپەتلىرى، بۈيۈك دەلىللىرىدىن بىرەرىنى چۈشىنىشكە ئېرىشەلىسۇن؟

شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا ئالىملارنى ئۇلۇغلاپ ئۇلارنى ھۆرمەت ۋە پەزىلەتتە ئۈستۈن قىلدى. ھاپىزىل مۇنزىرى مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ «بىلىمىم ۋە كەڭ قورساقلىقىم» دېگەن سۆزىگە قاراڭ ئۇنىڭغا چوڭقۇر دىققەت قىلىڭ، ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ «مېنىڭ بىلىمىم ۋە مېنىڭ كەڭ قورساقلىغىم» دەپ بىلىم ۋە كەڭ قورساقلىقنى ئۆزىگە قوشۇپ كەلتۈرىشىدىن ھازىرقى زاماندىكى ئىخلاس ۋە ئاللاھنى ھەقىقىي بىلىشتىن خالىي بىلىمنىڭ

ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى بىلىم ئەمەسلىكى ئاشكارلىنىدۇ. كەڭ قورساقلىقنى بىلىمگە باغلاپ كەلتۈرۈشتە بۇيەردىكى بىلىم شاللاقلىقنى تىزگىنلەپ، ھاۋايى ـ ھەۋەسكە بوي سۇنمىغان بىلىمنى كۆرسىتىدۇ.

ھەقىقىي تونۇش ئاللاھنىڭ نەزىرىدە تەۋرىنىپ تۇرغان ئەمەلدىن نادانلىق ۋە نۇقسان بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن ئىبادەتتىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. بۇ ھۆكۈمدىكى سىر شۇكى، نادان ئىبادەت قىلغۇچى ئۇنىڭ دوستلۇقىغا ئوخشاشلا پايدىسى ئاز، ئۇلار پايدىنى ئويلاپ تۇرۇپ ئۆز ـ ئۆزىگە زىيان يەتكۈزىدۇ، دوستلىرىغا ياخشىلىق قىلىمەن، خۇشاللىق ئاتا قىلىمەن دەپ تۇرۇپ ئۇلارغا زىيان ـ زەخمەت، كۆڭۈلسىزلىك ئېلىپ كېلىدۇ، نادان ئىبادەت قىلغۇچىلار يۇزەكى جەھەتتىن دىنغا چىڭ يېپىشىپ ئۇنى قاتتىق قوللايدۇ، لېكىن ئۇلار نادان، ئەخمەقلىقىدىن بىلىپ ـ بىلمەي دىنغا زىيان يەتكۈزىدىغان، نومۇس ئېلىپ كېلىدىغان پوزىتسىيەدە بولۇپ قالىدۇ. دىنغا كۆپ خاپىلىق ئېلىپ كېلىدۇ. ئەمما ئىلىم ئىگىلىرى بولسا ئۆتكۈر زېھنىنى، سەزگۈر قەلبلىرى بىلەن ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى باشقۇرۇپ تۇرىدۇ. دىللىرى ئۇلارنى ھىدايەتكە ئىلھام بېرىدۇ. قىلغان ئەمەللىرىنى ئاز بولسىمۇ چۈشۈنۈپ توغرا قىلىدۇ. بىلىم ئىگىلىرى ئۇلارنىڭ پاراستى، ئۇلارنىڭ يولىنى بەلگىلەپ ئۇلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇلار ئاز ئەمەل قىلغان تەقدىردىمۇ قىلغان ئىشىدا دۇرۇس ۋە ھەققانىيلىق كۆپ بولىدۇ.

114/190 – أبو أُمَامَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: ذُكِرَ للنبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ رَجُلَانِ عَالِمٌ وعابد، فَقَالَ: ((فَضْلُ الْعَالِمِ عَلَى الْعَابِدِ كَفَضْلِي عَلَى أَدْنَاكُمْ، إِنَّ الله وَمَلَائِكَتَهُ، وَأَهْلَ السَّمَوَاتِ وَالْأَرَضِ حَتَّى النَّمْلَةَ فِي جُحْرِهَا، والحيتان في البحر يصلون عَلَى مُعَلِّمِ النَّاسِ الْخَيْرَ))* رواه الترمذي (2685)

114/190 ـ ئەبۇ ئۇمامە باھىلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئىككى تۇرلۇك ئادەم توغرۇلۇق سورالدى، ئۇنىڭ بىرى ئابىد (ئىبادەت بىلەن شۇغۇللانغۇچى)، يەنە بىرى ئالىم ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئالىمنىڭ ئابىدتىن ئارتۇقچىلىقى مېنىڭ سىلەرنىڭ ئەڭ تۆۋەنلىرىڭلاردىن ئارتۇق بولغىنىمغا ئوخشاش دېدى. ئاندىن: ئىنسانلارغا ئىلىم ئۆگەتكۈچىگە الله رەھمەت يوللايدۇ، ئۇنىڭغا پەرىشتىلىرىدىن تارتىپ ئاسمان ـ زېمىندىكى مەخلۇقاتلار، تۆشۈكلەردىكى چۈمۈلىلەر ۋە دېڭىزدىكى بېلىقلارغىچە ھەممىسى مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ دېدى. (تىرمىزى: 2685)

نەزەر دائىرىسى تار بولسا، ئىماننى كۈچەيتىشكە، ياخشىلىقنى جارى قىلدۇرۇشقا ئورۇن بولمايدۇ، ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

وَتِلْكَ الْأَمْثَالُ نَضْرِبُهَا لِلنَّاسِ وَمَا يَعْقِلُهَا إِلَّا الْعَالِمُونَ

«بىز ئىنسانلارغا بايان قىلغان بۇ تەمسىللەرنى پەقەت ئالىملارلا چۈشىنەلەيدۇ.» [سۇرە ئەنكەبۇت 43]

ئاللاھ يەنە، ياخشىلىقا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان، داۋاملىق سەگەك تۇرىدىغان ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ھېرىسمەن قەلب ـ ئالىمنىڭ پەرۋەردىگارىدىن تولۇق خەۋەردار نۇرلۇق قەلبى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ.

ھەربىر مۇسۇلمان ئۆگىنىشكە ئاتلىنىدىغان، ئىشكىنى كەڭ ئېچىۋېتىدىغان، ئېرىشىش ئۈچۈن مەشرىقتىن مەغرىبكە سەپەر قىلىدىغان بىلىم، ھەرگىز باش ـ ئاخىرى چەكلىك مۇئەييەن بىلىم بولماستىن بەلكى ئۇ كەڭ نەزەر دائىرىگە ئورۇن بېرىدىغان، ئىلىم ـ ئىرپانغا تەشنا ئەقىل ئالدىدىكى بارلىق توسۇقلارنى سۈپۈرۈپ تاشلايدىغان ھەمدە ئىنسان بىلەن مەۋجۇداتلارنىڭ مۇناسىۋىتىنى مۇستەھكەملەيدىغان ئىلھام ۋە ئىدراكقا چەكسىز پۇرسەت بېرىدىغان، شۇنداقلا دۇنيادا ئۆزىگە خوجا بولۇپ ياشاش، ئۆزىگە ئۆزى ھۆكۈمرانلىق قىلىش، يوشۇرۇن بايلىقلاردىن پايدىلىنىش پۇرستى يارىتىپ بېرىدىغان بارلىق بىلىمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى ياخشى ئۆگىنىپ پۇختا ئىگىلەشكە تېگىشلىك بىلىم. ھەربىر مۇسۇلمان بۇ بىلىملەردىن تېگىشلىك نېسىۋىسىنى ئېلىشى لازىم. بۇنى ئايەت ۋە ھەدىس تولۇق ئىسپاتلاپ بېرىدۇ:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەرقايسى ساھەدە بىلىم سەۋىيىنى ئۆستۈرۈشكە كۆرسەتمە بەرگەن ھەدىسلىرى كۆپتۇر.

196/117 – أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَنْ سَلَكَ طَرِيقًا يَلْتَمِسُ فِيهِ عِلْمًا سَهَّلَ الله لَهُ طَرِيقًا إِلَى الْجَنَّةِ))* رواه أبو داود (3643)، الترمذي (2646)

**196/117 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى ئىلىم ئۆگىنىش يولىدا ماڭىدىكەن، الله ئۇ كىشىگە جەننەتنىڭ يولىنى ئاسان قىلىپ بېرىدۇ. (تىرمىزى: 2646)**

203/120 – مُعَاذ بْن أَنَس– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((قَالَ مَنْ عَلَّمَ عِلْمًا فَلَهُ أَجْرُ مَنْ عَمِلَ بِهِ، لَا يَنْقُصُ مِنْ أَجْرِ الْعَامِلِ))* رواه ابن ماجة (240)

**203/120 ـ مۇئاز ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دادىسى (مۇئاز) دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى بىرسىگە ئىلىم ئۆگەتسە، ئۆگەتكۈچىگە ئەمەل قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بېرىلىدۇ. بۇ، ئەمەل قىلغۇچىنىڭ ئەجرىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ. (ئىبنى ماجە 240)**

204/121 – أبو أمامة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((من غدا إلى المسجدِ لا يريد إلا أن يتعلم خيرًا، أو يعلمه، كان له أجر حاج تامًا حجته))* رواه الطبراني 94/8(7473)

**204/121 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مەسچىتكە پەقەت ئىلىم ئۆگىنىشنى ياكى بىرەر مەسىلىنى بىلدۈرۈشنى مەقسەت قىلىپ بارىدىكەن، ئۇنىڭغا ھەجنى تولۇق ئادا قىلغان كىشىنىڭ ئەجرى بېرىلىدۇ. (تەبەرانى: 7473)**

208/122 – واثلة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((من طلب علمًا فأدركه كتبَ الله له كِفلين من الأجرِ، ومن طلبَ علمًا فلم يدركه كتبَ الله له كِفلًا من الأجر))* للكبير. رواه الطبراني 68/22(165)

208/122 ـ ۋاسىلە ئىبنى ئەسقەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئىلىم ئۆگىنىشكە تىرىشىپ، ئۆگەنمەكچى بولغان ئىلىمگە ئېرىشەلىسە، ئاللاھ ئۇ كىشىگە ئىككى ھەسسە ئەجىر يازىدۇ. ئۆگەنمەكچى بولغان ئىلىمگە ئېرىشەلمىسە، بىر ئەجىر يازىدۇ. (ئەلكەبىر)

209/123 – ابْن عَبَّاسٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَنْ يُرِدِ الله بِهِ خَيْرًا يُفَقِّهْهُ فِي الدِّينِ))* رواه الترمذي (2645)

209/123 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله كىمگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇ كىشىنى دىندا ئالىم قىلىدۇ. (تىرمىزى: 2645، بۇخارى: 3116)

بۇ ھەدىسلەر ياخشىلىق ۋە ھېكمەتلىك ئىشلارنى شۇنداقلا زىياندىن ساقلاپ، پايدىغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ھەرقانداق بىلىمنى ئۆگىنىشنى كۆرسىتىدۇ.

ئېنىقكى ئەڭ دەسلەپ ئۆگىنىشكە تېگىشلىك بىلىم ئاللاھنىڭ كىشىلەردىكى ھوقۇقى ۋە كىشىلەرنى ئۆزئارا ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى بىلىش مەۋقەنى ئومۇمىي مەنپەئەتكە قارىتىش، كۆپچىلىكنى تەشكىللەشتە ۋە سىياسىي يېتەكلەشتە زور تەسىرگە ئىگە، لېكىن قەدىرلەشكە تېگىشلىك بىلىم فىقھى، تەپسىر قاتارلىق بىلىملەرنى ئۆگىنىش ئەمما باشقا بىلىملەرنى ئۆگىنىش خالىغانلار ئۆگەنسە، خالىمىغانلار ئۆگەنمىسىمۇ بولىدۇ دەپ قاراش بىمەنىلىك.

دۇنيا ۋە ھاياتلىق بىلىملىرىنى ئاسمان ـ زېمىن ھەقىقەتلىرى توغرىسىدىكى ئۇزۇلمەس تەتقىقات نەتىجىلىرى ئەھمىيەت جەھەتتىن نوقۇل دىنى بىلىملەردىن قېلىشمايدۇ بەلكى بۇ بىلىملەرنىڭ نەتىجىسى شەرىئەت بىلىملىرىنى تېخىمۇ چوڭقۇر ئۆگىنىشكە يول ھازىرلايدۇ.

قۇرئانى كەرىم ئىلىمنىڭ پەزىلىتى، ئالىملارنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى مەدھىيلىگەندە ئالىملاردىن ياراتقۇچىنىڭ بۈيۈكلىكى ۋە يارىتىشنىڭ ئاجايىپلىقىنى بىلىدىغان ئالىملارنى كۆزدە تۇتقانلىقى، بىلىمدىن ئۈسۈملۈك، ھايۋانات ۋە باشقا تەبىئەتكە نەزەر سېلىشتىن بارلىققا كەلگەن بىلىمنى مەقسەت قىلغانلىقى بىزگە كۇپايە. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

أَلَمْ تَرَ أَنَّ اللَّهَ أَنزَلَ مِنَ السَّمَاء مَاء فَأَخْرَجْنَا بِهِ ثَمَرَاتٍ مُّخْتَلِفًا أَلْوَانُهَا وَمِنَ الْجِبَالِ جُدَدٌ بِيضٌ وَحُمْرٌ مُّخْتَلِفٌ أَلْوَانُهَا وَغَرَابِيبُ سُودٌ * وَمِنَ النَّاسِ وَالدَّوَابِّ وَالْأَنْعَامِ مُخْتَلِفٌ أَلْوَانُهُ كَذَلِكَ إِنَّمَا يَخْشَى اللَّهَ مِنْ عِبَادِهِ الْعُلَمَاء إِنَّ اللَّهَ عَزِيزٌ غَفُورٌ

«كۆرمەمسەنكى، ئاللاھ بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇردى ئۇنىڭ بىلەن تۈرلۈك رەڭگارەڭ مېۋىلەرنى چىقاردى، (شۇنىڭدەك ئاللاھ تاغلارنى ياراتتى) تاغلارنىڭ ئاق، قىزىللىرى، ھەرخىل رەڭدىكى يوللۇقلىرى ۋە قاپقارىلىرىمۇ بار، شۇنىڭدەك ئىنسانلارنى، ھايۋانلارنى، چاھار پايلارنىمۇ خىلمۇخىل رەڭلىك قىلىپ ياراتتى، ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ئىچىدە ئاللاھتىن پەقەت ئالىملارلا قورقىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن غالىبتۇر. (بەندىلەر ئىچىدە تەۋبە قىلغانلارنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە پاتىر 27ـ28] يەنە مۇنداق دېگەن:

[وَمِنْ آيَاتِهِ خَلْقُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَاخْتِلَافُ أَلْسِنَتِكُمْ وَأَلْوَانِكُمْ إِنَّ فِي ذَلِكَ لَآيَاتٍ لِّلْعَالِمِينَ

«ئاللاھنىڭ ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقانلىقى، تىللىرىڭلارنىڭ، رەڭگىڭلارنىڭ خىلمۇخىل بولۇشى ئاللاھنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر، بۇنىڭدا بىلىملىك كىشىلەر ئۈچۈن ھەقىقەتەن نۇرغۇن ئالامەتلەر بار.» [سۈرە رۇم 22]

ھاياتلىق بىلىملىرى دىنغا خىزمەت قىلىش ۋە دىنى ھەقىقەتلەرنى يورۇتۇشتا ئاخىرەت بىلىملىرى بىلەن ئوخشاش. ۋاقىت جەھەتتىن تەبىئەت بىلىملىرى ئۇزاقراق ئۆگىنىشكە موھتاج. دىنى بىلىم ھەقىقىي بېرىلگەن كىشىگە ئاسان بولۇپ ئۇزاق ۋاقىت كەتمەيدۇ. ئەگەر شەرىئەت بىلىملىرىنى ئەتراپلىق ئۆگەنمەكچى بولسا بۇنىڭغا كۆپ ۋاقىت كېتىدۇ. بۇ دۆلەت يېتەكچىلىك قىلىدىغان ياكى ئېھتىياجغا قاراپ تەربىيەلەيدىغان خىزمەتلەرگە ئوخشاش ئىجتىمائىي ۋەزىپە، ئەگەر ئېھتىياج كۈچلۈك بولمىسا ياكى ئۇنۇم كۆرۈلمىسە ئۇنىڭ زۆرۈرىيىتىمۇ تۆۋەنلەيدۇ. مەسىلەن: ھوقۇق ۋە ھۆكۈم ئىشلىرىنى ئۆگىنىش گەرچە ئۆگەنگۈچى ئەبۇ ھەنىپەنىڭ سەۋىيىسىگە يەتكەن بولسىمۇ، ئېھتىياج كۈچلۈك بولمىسا بۇنى ئۆگىنىش تىبابەتنى ئۆگىنىشتىن شەرەپلىك ئەمەس.

بىلىم ئىگىسىنىڭ باشقىلاردىن ئۈستۈن تۇرىشى ئۇنىڭ ئۆز بىلىمىنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ۋە ساۋابلىقنى ئۈمىد قىلىپ، كىشلەرنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن قانچىلىك خىزمەت قىلدۇرغانلىقىغا يەنى بىلىمى بىلەن كىشلەرگە قانچىلىك پايدىلىق ئىش قىلغانلىقىغا باغلىق.

نوقۇل دىن ۋە نوقۇل دۇنيا ئوتتۇرىسىدىكى توساق ناھايىتى نازۇك ھەم قويۇق. بۇ يەردىكى ئاساس يۇقىرىدا بايان قىلغىنىمىزدەك نىيەتنىڭ دۇرۇسلۇقى، غايىنىڭ يۈكسەكلىكىگە باغلىق بىرلا نەرسە. بەزىدە تىرىشچانلىقنى شەرەپلىك ئىش ياكى پەس ئىشقا ئايلاندۇرىۋىتىدۇ. ھەقىقەتەن تىرىشچانلىق شەخسىيەتچىلىك ئارىلاشقان بولسا بۇ زور خاتالىق بولىدۇ. ئەگەر سەممىيلىك ئارىلاشقان بولسا جىھاد ھېسابلىنىدۇ.

بىلىم توغرىسىدىكى سۆزمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش. بىر ئادەم ئاللاھنىڭ زىمىنىنىڭ مۇنبەتلىشىشىنى تىلەپ ئوغۇتشۇناسلىق بىلەن شوغۇللانغان بولسا ئۇنىڭ ساۋابى قىلچە كېمىيىپ كەتمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭ ساۋابى كېچە ئۇخلىماي مېھرابتا ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ ساۋابىدىن ئېشىپ كېتىشى مۇمكىن.

ئىسلام دىنى ئالىملارنىڭ دەرىجىسىنى، ئۇلارنىڭ تىرىشچانلىقىنىڭ قەدىر ـ قىممىتىنى، نەتىجىسىنىڭ ھۆرمىتىنى ئەڭ يۇقىرى كۆتۈرگەن. باشقا تىللارنى ئۆگىنىش ئىسلامنىڭ سۈننىتىدىن بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بىلىمدىن پايدىلىنىشتا باشلامچى بولغان بولۇپ، ئۇ كاتىپى «زەيد ئىبنى سابىت» نى سۈرىيان تىلىنى ياخشى ئۆگىنىشكە بۇيرىغان. باشقا ئەللەرنىڭ تىلىنى چۈشىنىش ئىسلامنىڭ زۆرۈرىيەتلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ پەيغەمبىرى. كىشىلەرنى بىر تىلغا بىرلىككە كەلتۈرۈش مۇمكىن ئەمەس، تىللارنىڭ ھەرخىل بولۇشى ئاللاھنىڭ دەلىللىرىدىن تۇرسا بۇ قانداقمۇ مۇمكىن بولسۇن؟ ئىسلام تەلىماتلىرىنى يەرشارىدىكى ھەرقايسى كىشىلەرگە ئۇلار چۈشىنىدىغان تىلدا يەتكۈزۈش ئۇلارنى ئەرەب تىلغا بىرلىككە كەلتۈرۈشكە قارىغاندا ئەقىل ۋە ئەمەلىيەتكە ئەڭ مۇۋاپىق. مۇپەسسىرلەر ئاللاھ تائالانىڭ:

وَمَا أَرْسَلْنَا مِن رَّسُولٍ إِلاَّ بِلِسَانِ قَوْمِهِ لِيُبَيِّنَ لَهُمْ

«قانداقلا بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتمەيلى، ئۇنى بىز ئۆز قەۋمىگە (ئاللاھنىڭ شەرىئىتىنى) بايان قىلىش ئۈچۈن، پەقەت ئۆز قەۋمىنىڭ تىلى بىلەن (سۆزلەيدىغان) قىلىپ ئەۋەتتۇق.» [ سۈرە ئىبراھىم4] دېگەن سۆزنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرەبلەردىن ئەرەب تىلىدا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلدى، لېكىن ھەرقايسى تەرەپكە ئەۋەتكەن ۋەكىللىرى شۇلارنىڭ تىلى بىلەن تەرجىمە قىلىپ سۆزلەپ ئۇلارنىڭ تىلىدا ئاللاھ تەرەپكە دەۋەت قىلدۇ. مۇپەسسىرلەر مۇنداق دەيدۇ: قۇرئاننى كۆپ خىل تىلدا ياكى بىر خىل تىلدا چۈشۈرۈشكە توغرا كەلسە ئۇنى بارلىق تىللاردا چۈشۈرۈشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق، چۈنكى تەرجىمە بوشلۇقنى تولدۇرۇپ ئېھتىياجنى قاندۇرىدۇ. ئۇنداق بولغاندا قۇرئاننىڭ بىر تىلدا چۈششى مۇئەييەنلەشىپ قالىدۇ. بۇ مۇئەييەنلەشكەن تىل پەيغەمبەرنىڭ ئۆز قەۋمىنىڭ تىلىدا بولسا ئەڭ مۇۋاپىق. چۈنكى ئۇلار ئۇنىڭغا ئەڭ يېقىن ھەم ئۆزگەرتىش مۇمكىن ئەمەس.

بۇ شۇنى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويىدۇكى، مۇسۇلمانلار باشقا تىللارنى ئۆگىنىشى كېرەك، بولمىسا ئۆزلىرىنىڭ ئۈستىدىكى مەسئۇلىيەتكە خىيانەت قىلغان كىشىلەر قەستەن نادان قالدۇرۇلغان بولىدۇ، يەنە كېلىپ بىلىمنىڭ مەخسۇس ۋەتىنى يوق، مەلۇم بىر ئەۋلادقىلا قاراشلىقمۇ ئەمەس.

ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىش ئىسلامنىڭ جېنى. ئۇنىڭسىز ئىسلامنىڭ ئاساسىنى ساقلاپ قالغىلى، كەلگۈسىگە كاپالەتلىك قىلغىلى بولمايدۇ. ئىسلامنىڭ نەزىرىدە ئادەم ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى توغرا يول ئىزدەپ بىلىم ئۆگەنگۈچى ئوقۇغۇچى، يەنە بىرى، تېخىمۇ كۆپ بىلىم ئېلىشنى ئويلايدىغان ئالىم.

## ۋاقىتنى پايدىلىنىش ۋە زاماندىن ئىبرەت ئېلىش

قولدىن كەتكەن ھەممە نەرسە قايتىپ كېلىشى مۇمكىن، لېكىن ۋاقىت قايتىپ كەلمەيدۇ، ئۇ قولدىن كەتسە قايتىپ كېلىشىدىن ئۈمىد كۈتۈشمۇ مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنساننىڭ قولىدىكى ئەڭ قىممەتلىك نەرسە ۋاقىت. ھەربىر ئاقىل ئۆزىنىڭ كۈنلىرىنى پىخسىق ئادەم ئەڭ ئېسىل بايلىقنى كۈتكەندەك كۈتۈشى، كۆپ قىسمى ئۇياقتا تۇرسۇن ئەڭ ئازىنىمۇ قولدىن بېرىپ قويماسلىقى، ھەربىرىنى قانچىلىك كىچىك بولسۇن ئۆزىگە لايىق ئورۇنغا قويۇشقا تىرىشىشى كېرەك.

بۇ دۇنيانىڭ كۈنلىرى ئاخىرەتنىڭ كۈنلىرىگە سېلىشتۇرۇلغان ۋاقىتتىكى سەممىي سېزىم. لېكىن ئۇ يېتىپ قوپۇپ ياكى يەپ ـ ئىچىپ، چارچاپ دەم ئېلىپ، ئەتىگەن كەچ، كۈن، ئاي ۋە يىللارنى ئۆتكۈزىۋەتكەن دۇنيادىكى كىشىگە نىسبەتەن ئالدىغۇچى ۋە ئازدۇرغۇچى سېزىم. ئىنسان بۇنى سېزىپ تۇرۇپ يەنىلا غەپلەتتە ۋاقىتنى زايە قىلىدۇ. كۆزلىرى يۇمۇلۇپ ئۆلۈم قاراڭغۇسى كەلگەنگە قەدەر بىخۇتلۇقنى داۋاملاشتۇرىدۇ. ئۆلۈم ۋەھىمىسى يېقىنلاپ كەلگەندە ھەممە ئىش قولدىن كېتىپ بولغاندا ئىمكانىيەت تۈگىگەندە ھوشىنى تاپىدۇ...

ھەقىقىي مۇسۇلمان ۋاقىتنى قاتتىق قەدىرلەيدۇ، چۈنكى ۋاقىت ئۇنىڭ ھاياتى، ئۇ ۋاقىتنىڭ قولدىن كېتىشىگە يول قويسا ئۇنى ئەرزىمەس ئىشلار بىلەن بىھۇدە ئۆتكۈزىۋەتسە، نادانلىق بىلەن ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋالغانغا باراۋەر بولىدۇ.

شۈبھىسىزكى، ئىنسان تىنىمسىز ھالدا ئاللاھ تەرەپكە قاراپ مېڭىۋاتىدۇ. پەلەكنىڭ ھەر بىر

ئايلىنىشى ئۆزلۈكىدىن يولدىكى باسقۇچلارنىڭ بىرى ھېسابلىنىدىغان يېڭى بىر تاڭدىن دېرەك بېرىدۇ. ئىنساننىڭ مانا بۇ ھەقىقەتنى چۈشىنىپ ئۆتكۈزۈپ كۆز ئالدىدا ئايان بولۇۋاتقاندا سىزىشى، ئىلگىرى بولغان ۋە كېيىن بولىدىغان ئىشلار توغرىسىدا مۇلاھىزە يۈرگۈزۈشى ئاقلانىلىك ئەمەسمۇ؟! كىشىنىڭ ئۆزىنى توختاپ تۇرغان، ۋاقىت مېڭىۋاتقاندەك ھېس قىلىشى ئالدانغانلىقىدۇر. بۇ خۇددى پويىزدا ئولتۇرۋاتقان يولۇچىنىڭ ئۆزىنى جىم تۇرۋاتقاندەك پەقەت سىرتتىكى شەيئىلەرلار مېڭىۋاتقاندەك سەزگىنىگە ئوخشايدۇ. ئەمەلىيەتتە ۋاقىت ئىنساننى مەجبۇرىي ھالدا ھامان كۆزلەنگەن نىشانغا ئاپىرىپ تاشلايدۇ.

ئىسلام دىنى ۋاقىتنىڭ قىممىتىنى بىلىدۇ، ھەم ۋاقىتنى قەدىرلەيدۇ، «ۋاقىت قىلىچقا ئوخشايدۇ، سەن كەسمىسەڭ، سېنى كېسىدۇ.» دېگەن قىممەتلىك سۆزنى تەكىتلەپ مۇسۇلمان كىشىنىڭ مۇشۇ ھەقىقەتنى چۈشىنىپ شۇنىڭ يولى بويىچە مېڭىشىنى تەقۋالىقنىڭ بەلگىسى، ئىماننىڭ دەلىلى قىلىدۇ.

ئەتىنى ئېسىدىن چىقىرىپ قويغان، بۈگۈنى بىلەن غەرق بولۇپ كەتكەن، بۇ دۇنيانىڭ قىزىقتۇرىشىغا مەستخۇش بولۇپ كەتكەنلەر زىيانكار ھاماقەتلەر ھېسابلىنىدۇ.

ئىسلام دىنى ئۆزىنىڭ ئاساسى ئىبادەتلىرىنى بىر كۈننىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىگە يىلنىڭ ھەرقايسى پەسىللىرىگە ئورۇنلاشتۇرغان، بەش ۋاخ ناماز پۈتۈن بىر كۈنگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ، ئۇنىڭ ۋاقتى ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشىگە قاراشلىق، شەرىئەتتىكى ئېنىق ئىش شۇكى ـ جىبرىئىل تاڭ يورۇغاندىن باشلاپ كەچ كىرگەنگە قەدەر ئىسلامى ھايات ئىنچىگە پۇختا تەرتىپ بويىچە رەتكە سېلىنىسۇن ۋە كونكرىت ئورۇنلاشتۇرۇلسۇن ئۈچۈن ۋاقىتنىڭ باش ئايىقىنى بەلگىلەپ بېرىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىن چۈشكەن.

ئاددىي كۆزلەر ۋاقىتنىڭ چەكلىك تەسىرىنى يۈزەكى كۆرۈشتىلا كۆرىدۇ، لېكىن ۋاقىت چىرايلارغا قورۇق چۈشۈرۈپ، ئەجەلنى چاقىرىپ كېلىدۇ. مەدەنىيەت ۋە گۈللىنىشنى خارابلاشتۇرۇپ ئۆزىنىڭ ئاجايىپ قۇدرىتى بىلەن كىشىلەرنى ھەيران قالدۇرىدۇ، مانا بۇ ۋاقىت، مۇشۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزى ياخشى ئىشلارنى قىلىش، خەيرى ـ ئېھسان قىلىش، ئۆزى ئېرىشمەكچى بولغان ياخشىلىقلارنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەقىللىقلەرنى ئويغىتىشنىڭ پۇرستى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[تَبَارَكَ الَّذِي جَعَلَ فِي السَّمَاء بُرُوجًا وَجَعَلَ فِيهَا سِرَاجًا وَقَمَرًا مُّنِيرًا * وَهُوَ الَّذِي جَعَلَ اللَّيْلَ وَالنَّهَارَ خِلْفَةً لِّمَنْ أَرَادَ أَن يَذَّكَّرَ أَوْ أَرَادَ شُكُورًا

«ئاسماندا بۇرۇجلەرنى، يېنىپ تۇرىدىغان چىراقنى (يەنى كۈننى) ۋە نۇرلۇق ئاينى ياراتقان ئاللاھنىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر، ئاللاھ (ئۆزىنىڭ قۇدرىتىنى) ئەسلىمەكچى بولغانلار ياكى (ئۆزىنىڭ نېئمىتىگە) شۈكۈر قىلماقچى بولغانلار ئۈچۈن كېچە بىلەن كۈندۈزنى ئالمىشىپ تۇرىدىغان قىلىپ بەردى. »

دەۋر قىلىپ ئايلىنىپ تۇرىدىغان سەييارىلەر بىلەن بىرگە كېچە ـ كۈندۈزگە، كۈندۈز ـ

كېچىگە ئالمىشىدۇ. ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ بۇنى بېكارغا ياراتمىغان كىشىلەرنىڭ بۇ ئاددىي دۇنيادىكى ھاياتىنى ئەھمىيىتى يوق دەپ قاراش نومۇسسىزلىق. بۇ ھاياتى دۇنيا ئۇزۇن مۇسابىقىگە تەييارلانغان مەيدان، بۇ مۇسابىقىدە پەرۋەردىگارنى ھەقىقىي تونۇغان، ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېسىدىن چىقارمىغان، نېئمەتلىرىگە تەشەككۇر ئېيتقان يىللارنى چەكسىز زور راھەتكە ئېرىشىش نىشانى ۋە ئەمەلىيىتى بىلەن ئۆتكۈزگەن كىشىلا ئۇزۇپ چىقىدۇ. ئەمما مەقسەتلەردىن بىخەۋەر، ۋاقىتلىق مەنپەئەت ئۈچۈن ئۆزىنى يوقاتقان كىشىلەر ھاماقەت كىشىلەر بولۇپ، ۋەز ـ نەسىھەتتىن پايدىلانمايدۇ، ھېكمەتتىن ئىبرەت نەسىھەت ئالمايدۇ.

ئىسلام دىنى ئۆزىنىڭ بۇيرۇش ۋە توسۇشلىرىدا ۋاقىتنىڭ قىممىتىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن بولۇپ، ئۆزئارا كېلىشىلار بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكۈزەيلى دەيدىغان بېكار تەلەتلەرگە قارشى تۇرۇشتا تەدبىرلىك بولۇپ، ئويۇن ـ تاماشا، بىھۇدە ئىشتىن يۈز ئۆرۈشنى ئىماننىڭ بەلگىسى قىلغان. بۇنداق ۋاقىتنى بىھۇدە ئۆتكۈزۈش ئادەمنىڭ ھاياتىغا قىلىنغان چاخچاق. بۇ ئۇسۇل بىلەن ۋاقىتنى خورىتىش شەخسنى خاراپلاشتۇرۇپ كۆپچىلىكنى ۋەيران قىلىدۇ. تۆۋەندىكىلەر كۆپچىلىكنىڭ خىيالىدىن كۆتۈرۈلۈپ قالىدىغان بىر قىسىم ھېكمەتلەر: «مەجبۇرىيەتلەر ۋاقىتتىن كۆپ» «ۋاقىت ساقلاپ تۇرمايدۇ» «ۋاقىت ياكى سۆيۈملۈك دوست، ياكى جېدەلخور دۈشمەن»

بۇ ھېكمەتلەر ئىسلامنىڭ روھىدىن ۋە ئاخىرەت ھاياتى ئۈچۈن بۇ دۇنيادىن ئۇنۇملۇك پايدىلىنىشتىكى بۇيۇك تەلىماتلارنى چۈشىنىشتىن بارلىققا كەلگەن. ئاللاھنىڭ ھەر بىر ۋاقىتنى ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا سەرپ ئېتىشكە، بىر ۋەزىپىنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن، يەنە بىر ۋەزىپىنى ئادا قىلىشقا تەييارلىنىشقا نىسىپ قىلىشى، ئەلۋەتتە، ئاللاھنىڭ چوڭ پەزلى ـ مەرھەمىتىدۇر. تەۋپىق ـ ھىدايەت بەرگەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

وَمِن رَّحْمَتِهِ جَعَلَ لَكُمُ اللَّيْلَ وَالنَّهَارَ لِتَسْكُنُوا فِيهِ وَلِتَبْتَغُوا مِن فَضْلِهِ وَلَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ

«سىلەرنى كېچىدە ئارام ئالسۇن، كۈندۈزدە (ھاياتلىق يولىدا ھەرىكەتلىنىپ) ئاللاھنىڭ پەزلىنى تەلەپ قىلسۇن ۋە (ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىگە) شۇكۇر قىلسۇن دەپ سىلەر ئۈچۈن كېچە بىلەن كۈندۈزنى يارىتىشى ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىندۇر. » [سۈرە قەسەس 73]

ئەپسۇسلىنارلىقى كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ۋاقىتلىرىنىڭ بىھۇدە زايا بولۇپ كەتكەنلىكىگە پەرۋا قىلمايدۇ، بۇ جىنايەت ئۈستىگە باشقىلارنىڭ ۋاقىتنى بىھۇدە ئەرزىمەس ئىشلار بىلەن ئىسراپ قىلىپ ئۇلارنىڭ ۋاقتىغا زىيان يەتكۈزۈش قوشۇلىدۇ.

9729 /5967 ــ ابنُ عباسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعهُ:« نعمتانِ مغبونٌ فيهما كثيرٌ من الناسِ: الصحةُ والفراغُ»* البخاري (6412)، الترمذي (2304).

9729 /5967 ــ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى چوڭ نېئمەت بار بولۇپ، كۆپىنچە ئىنسانلار ئۇنىڭ قەدرىنى بىلمەيدۇ. بىرى، سالامەتلىك؛ ئىككىنچىسى، بىكار ۋاقىت.

(بۇخارى: 6412)

ئىسلام دىنىنىڭ گەرچە ئاز بولسىمۇ ئەمەل ـ ئىبادەتنى ئۈزۈلدۈرمەي قىلىشقا قىزىقتۇرۇشى، ئۈزۈلمەي دۋاملاشمىغان كۆپ ئەمەلنى ياقتۇرماسلىقى ئىسلامنىڭ ۋاقىتتىن ئەڭ ئۈنۈملۈك ۋاستە ئارقىلىق پايدىلانغانلىقىدىندۇر. چۈنكى ئاز ئەمەلنى ئۈزۈلدۈرمەي، ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشى، ئاددىي، ئەرزىمەس ئىشنى بىلمەستىن تاغدەك ۋەزىنگە ئىگە قىلىدۇ. ئەمما ئىنساندا ئۆتكۈنچى بارلىققا كەلگەن قىزىقىش ئۇنى كۆپ قىلىشقا چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشكە ئېلىپ بارىدۇ ـ يۇ، كېيىن زېرىكىش غالىپ كېلىپ ئەمەل ئىبادەت ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، مانا بۇ ئىسلام ياقتۇرمايدىغان ئىش.

170/102 - عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– كان لرسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ حَصِير يحجره بِاللَّيْلِ فَيُصَلِّي فيه، وَيَبْسُطُهُ بِالنَّهَارِ فَيَجْلِسُ عَلَيْهِ، فَجَعَلَ النَّاسُ يَثُوبُونَ إليه يُصَلُّونَ بِصَلَاتِهِ حَتَّى كَثُرُوا، فَأَقْبَلَ عليهم، فَقَالَ: ((يَا أَيُّهَا النَّاسُ خُذُوا مِنَ الْأَعْمَالِ مَا تُطِيقُونَ، فَإِنَّ الله تعالى لَا يَمَلُّ حَتَّى تَمَلُّوا، وَإِنَّ أَحَبَّ الْأَعْمَالِ إِلَى الله مَا دَامَ وَإِنْ قَلَّ))* رواه البخاري (5861)، مسلم (782)

170/102 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بىر بورىسى بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن كېچىسى كىچىككىنە بىر ھۇجرا ياسايتتى ـ دە، بىر تەرىپىدە ناماز ئوقۇيتتى، كۈندۈزى يېيىپ ئۈستىدە ئولتۇراتتى. شۇنىڭ بىلەن، كىشىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تەرەپ ـ تەرەپتىن كېلىشكە باشلايتتى، ئۇلارنىڭ سانى كۈندىن ـ كۈنگە كۆپەيگىلى تۇردى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا: ئى خالايىق ! تاقىتىڭلار يېتىدىغان ئىشنى قىلىڭلار، سىلەر زېرىكمىگۈچە الله ھەرگىز زېرىكمەيدۇ. الله تائالاغا ئىشلارنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈكى ئاز بولسىمۇ ئۈزۈلمەي داۋام قىلىنغىنىدۇر، دېدى. (بۇخارى: 5861)

2247/1311 – مسروقٌ: سألت عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – أي العملِ كانَ أحبَّ إلى رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قالتِ: الدَّائمُ قلت: فأيُّ حينٍ كان يقوم من الليل؟ قالتْ: كانَ يقومُ إذا سمِعَ الصَّارخ* البخاري (6461)، مسلم (741)

2247/1311 ـ مەسرۇق مۇنداق دەيدۇ: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايسى ئەمەلنى بەك ياخشى كۆرەتتى؟ دەپ سورىسام: (ئاز بولسىمۇ) داۋاملاشقان ئەمەلنى، دەپ جاۋاب بەردى. كېچىسى قايسى ۋاقىتتا قوپاتتى؟ دەپ سورىسام: خورازنىڭ چىللىغىنىنى ئاڭلىغان ۋاقىتتا قوپاتتى، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 6461)

ئىسلام دىنىنىڭ ۋاقىتنى چىڭ تۇتقانلىقىدىن بىرى: سەھەر تۇرۇشقا قىزىقتۇرۇش ھەربىر مۇسۇلمانىنىڭ كۈندىلىك ئىشلىرىنى روھى ئۈستۈن ئىرادىسى تولۇق، تېتىك باشلاشقا

رىغبەتلەندۈرىدۇ، ئەتىگەننى قولدىن بەرمەسلىككە قىزىقتۇرۇش پۈتۈن كۈننى ئۈنۈملۈك ئۆتكۈزۈشتە كۈچلۈك تۈرتكىلىك رول ئوينايدۇ.

ئىسلامى تۈرمۇش تەرتىۋى سۈبھىنى بىر كۈننىڭ باشلىنىشى قىلىدۇ، كۈن چىقىشتىن بۇرۇن تولۇق ئويغىنىشنى بېكىتىپ ناماز بامداتنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرىۋېتىدىغان كېچىسى ئۇخلىماسلىقنى يامان كۆرىدۇ. شۇڭا ئەستايىدىل كىشىلەر بىلەن هورۇن كىشىلەر مۇشۇ ۋاقىتتا ئايرىلىدۇ، هەربىر ئىنسانغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى نېسىۋىسى ئۇنىڭ تەييارلىقىغا قاراپ بېرىلىدۇ.

ۋاقىت بەندىلەرگە يۈكلەنگەن تەكلىپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك ۋاقىت ئاللاھ تائالا كىشىلەرگە ئەۋەتكەن ياخشى يامان بارلىق مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بولۇپ، بۇ مەسىلىلەر دىققەت قىلغان كىشىگە نىسبەتەن هەقىقىي نەسىهەت ۋە قىممەتلىك دەرسلەر بىلەن تولغان:

يُقَلِّبُ اللَّهُ اللَّيْلَ وَالنَّهَارَ إِنَّ فِي ذَلِكَ لَعِبْرَةً لِّأُوْلِي الْأَبْصَارِ

«ئاللاھ كېچە بىلەن كۈندۈزنى ئالماشتۇرۇپ تۇرىدۇ، بۇنىڭدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئىبرەت بار.» [سۈرە نۇر 44]

كىشىلەر هادىسىلەرگە يۈزەكى قاراپ ئۇنىڭ مەنبەسىدىن بىخەۋەر قالىدۇ، راهەت ۋە قىيىنچىلىقنىڭ تەمىنى تېتىيدۇ ۋە ئۇنى كەم تېتىتقانلىقىنى بىلمەيدۇ، ئەگەر بىرەر قىيىنچىلىققا دۇچ كەلسە ۋاقىتنى ۋە ۋاقىتنىڭ تەسىرىنى قارغايدۇ، بۇ ئاللاھنى چۈشەنمىگەنلىك ۋە ئۇنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى تەقدىرىدىن غاپىللىقنىڭ ئىسپاتى.

8034/4862 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((قال الله تعالى: يسب بنو آدم الدهر، وأنا الدهر بيدي الليل والنهار))* البخاري (6181)، مسلم (2246).

8034/4862 ـ ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله ئەززە ۋەجەللە مۇنداق دېدى: {ئادەم بالىسى زامانىنى تىللاپ، ماڭا ئازار بېرىدۇ. مەن زامانىنىڭ ياراتقۇچىسىمەن، هەممە ئىش مېنىڭ قولۇمدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىمۇ مەن ئۆرۈپ تۇرىمەن.} (بۇخارى: 4826، مۇسلىم: 2246)

كُلُّ نَفْسٍ ذَائِقَةُ الْمَوْتِ وَنَبْلُوكُم بِالشَّرِّ وَالْخَيْرِ فِتْنَةً وَإِلَيْنَا تُرْجَعُونَ*

«هەر بىر جان ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر، سىلەرنى بىر يامانلىققا مۇپتىلا قىلىش، ياخشىلىق بېرىش ئارقىلىق سىنايمىز، سىلەر بىزنىڭ دەرگاهىمىزغا قايتىسىلەر.» [سۈرە ئەنبىيا 35]

ئاللاھ سۇبهانەهۇ ۋەتەئالا كىشىلەرگە يۈز بەرگەن هەرخىل ئىشلارنى پەقەت مەقسەت ۋە هېكمەت بىلەن بارلىققا كەلتۈرىدۇ، بۇنى كاللىسى ئوچۇق كىشىلەر ئويلىنىپ يېتىپ ئاللاهقا بولغان ئۈچرىششقا ئىمان ۋە ئىشەنچىنى ئاشۇرىدۇ.

يُدَبِّرُ الأَمْرَ يُفَصِّلُ الآيَاتِ لَعَلَّكُم بِلِقَاء رَبِّكُمْ تُوقِنُونَ*

«سىلەرنى پەرۋەردىگارىڭلارغا مۇلاقات بولۇشقا ئىشەنسۇن دەپ (قۇدرىتىنىڭ) دەلىللىرىنى تەپسىلىي بايان قىلىدۇ.» [سۈرە رەئدى 2]

نادان، گاللاڭ كىشىلەر ياخشى يامان ئەھۋاللارنى بېشىدىن ئۆتكۈزسىمۇ ئۇنىڭدىن ھېچقانداق پايدىغا ئېرىشەلمەيدۇ. دۇرۇس، ئۆتكەن ئىشلاردىن، كەتكەن كۈنلەردىن ئىبرەت ئېلىپ ھىدايەتكە قايتمىغان ئادەم مۆئمىن ئەمەس. نادانلار تەلىم ئالسۇن، غاپىللار ئويغانسۇن، ئاللاھتىن يىراقلاپ كەتكەنلەر ئاللاھقا تەۋبە قىلسۇن دېيىلمىسە، ئۇنداقتا كىشىلەر دەرت ـ ئەلەملەرگە نېمە ئۇچۇن دۇچار بولىدۇ؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَلَقَدْ أَرْسَلنَآ إِلَى أُمَمٍ مِّن قَبْلِكَ فَأَخَذْنَاهُمْ بِالْبَأْسَاء وَالضَّرَّاء لَعَلَّهُمْ يَتَضَرَّعُونَ * فَلَوْلا إِذْ جَاءهُمْ بَأْسُنَا تَضَرَّعُواْ

«شەك ـ شۈبھىسىزكى، سەندىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە (نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى) ئەۋەتتۇق، (ئۇلار پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدى.) ئۇلارنى ئاللاھقا (تەۋبە قىلىپ) يېلىنسۇن دەپ نامراتلىق ۋە ئاغرىق ـ سىلاق بىلەن جازالىدۇق، ئۇلارغا بىزنىڭ ئازابىمىز چۈشكەن چاغدا نېمىشقا يېلىنمىدى؟» [سۈرە ئەنئام 42ـ43]

قىيىنچىلىقتا قالغاندا ئۆز رەببىنى تونۇش، بېشىغا كۈن چۈشكەندە ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلىش ئىنسان تەبئىتى بولۇپ، قىيىنچىلىققا ئۇچرىغاندا ئىشلارنى ئاللاھقا تاپشۇرىدىغان ئەقىللىق ئادەم قىيىنچىلىق يوقۇلۇپ، خاتىرجەملىككە ئېرىشكەندىمۇ پەرۋەردىگارى بىلەن بولغان كۈچلۈك مۇناسىۋەتنى ساقلاپ قىلىش كېرەك.

ئەمما نادان، ھەرخىل ھادىسە ۋە مۇسىبەتتىن ئىبرەت ئىلىشى ئاز كىشىلەر خەتەرلىك پەيتتە ئاللاھقا زارلىنىپ دۇئا قىلىدۇ، خاتىرجەم بولغاندا ئاللاھتىن قاچىدۇ.

وَإِذَا مَسَّ الإِنسَانَ الضُّرُّ دَعَانَا لِجَنبِهِ أَوْ قَاعِدًا أَوْ قَآئِمًا فَلَمَّا كَشَفْنَا عَنْهُ ضُرَّهُ مَرَّ كَأَن لَّمْ يَدْعُنَا إِلَى ضُرٍّ مَّسَّهُ كَذَلِكَ زُيِّنَ لِلْمُسْرِفِينَ مَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ

«ئىنسانغا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتسە ياتسىدۇ، ئولتۇرسىدۇ، تۇرسىدۇ بىزگە دۇئا قىلىدۇ، ئۇنىڭدىن زىيان ـ زەخمەتنى كۆتۈرىۋەتسەك، گويا ئۇنى كۆتۈرىۋېتىشىمىزنى تىلەپ بىزگە دۇئا قىلمىغاندەك يامان ئىشنى يەنە داۋاملاشتۇرىدۇ، ھەددىدىن ئاشقۇچىلارنىڭ قىلمىشلىرى ئۇلارغا مۇشۇنداق چىرايلىق كۆرسىتىلدى.» [سۈرە يۇنۇس 12]

زاماندىن ئىبرەت ئېلىش ئۇقۇمى تارىخنى تەتقىق قىلىش، ئاللاھنىڭ ئەتراپ ئالەمدىكى دەلىللىرىگە دىققەت قىلىش، ھەرقايسى قەۋملەر قانداق قەد كۆتۈردى؟ قانداق ۋەيران بولدى؟ قانداق گۈللىنىپ نېمە سەۋەبتىن چېكىندى؟ بۇنى ئويلىنىش بولۇپ ئاللاھ ئەززە ۋە جەللە كىشىلەردىن ھەرقايسى دەۋرلەرگە قاراپ بېقىشنى، ئۇلاردىن تەجرىبە ساۋاق ئېلىپ توغرا يۈزلىنىش تېپىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئادەم ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى ئۆزىگە خاس تەجرىبىلىك بولۇپ بۇنىڭ بىلەن ئىدىيىسىنى توغرىلاپ ئىمانىنى كۈچەيتىدۇ، يەنە بىرى بىلىمسىز بولۇپ باشقىلاردىن ئاڭلايدۇ، باشقىلارنىڭ بىلىم ۋە تەجرىبىسىدىن پايدىلىنىدۇ، ئەمما زور ۋەقەلەر بىلەن دولقۇنلىنىپ تۇرغان بۇ دۇنياغا ئويلانماستىن ياكى چۈشەنمەستىن ياكى ئېتىبار بەرمەستىن كۆزنى ئېچىپ قاراپ تۇرۇش مانا بۇ كۆزى كورلۇق ھەققە كۆز يۇمۇش بولۇپ بۇ مۆئمىنگە لايىق ئەمەس.

ئۆمۈر قىسقىدۇر. ئىنساننىڭ ھاياتلىق دائىرىسىمۇ تاردۇر. ئەقىل بىكىنىۋىلىش، قورۇنۇش بىلەن مەۋجۇتلۇقنى، يارقىنلىقنى، ئۆتكۈرلۈكنى نامايەن قىلالمايدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن تۇرىۋاتقان ماكاندىن كەڭ كائىنات قوينىغا، ياشاۋاتقان زاماندىن ھاياتلىقنىڭ ئۆزۈن ئەسىرلىرىگە يۈرۈش قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. تەتقىقات ئېلىپ بىرىش ئارقىلىق ئالەم، ئۆتمۈش ۋە كەلگۈسى توغرىسىدا ئىزدىنىپ ۋە كۈزۈتۈپ، دۇنياغا بولغان بىلىمنى، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا بولغان تونۇشىنى چوڭقۇرلاشتۇرىدىغان كۆپلىگەن پايدىلىق تەپەككۇرلەر، قىسسىلەر، كۆز ـ قاراشلار ۋە ۋەقەلەرگە ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئىسلام دىنى مۇستەھكەم ئىمانىنى، ئويلىنىش، تەپەككۇر قىلىش، ئىزدىنىش ۋە تاللاش، مۇلاھىزە يۈرگۈزۈشتىن ئىبارەت پۇختا ئاساسلار ئارقىلىق بارلىققا كەلتۈرىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام مۇسۇلمانلارنى ئۆزۈن سەپەر ۋە ئەتراپلىق ساياھەتلەرنى قىلىشقا تەكلىپ قىلدى، ئۇلارنى ئويۇن ـ تاماشا ئۈچۈن ئەمەس بىلىم ۋە پايدىغا ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن ئىچ پۇشۇغىنى ۋە ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئىزدىنىش، تەتقىق قىلىش، جانلىقلار ۋە جانسىزلاردىن ئىبرەت ئېلىش ئۈچۈن زېمىننىڭ شەرق ۋە غەربىنى ئايلىنىشقا ئىلھاملاندۇردى.

ۋاقىتنىڭ ماھىيىتىنى ئەقىل بىلىشتىن ئاجىز، بىز پەقەت ئۇنىڭ ماددىدا قالدۇرغان تەسىرىنىلا بىلىمىز. بەلكىم ساقلىنىپ قېلىش ياكى يوقىلىشنىڭ سىرى ۋاقىتقا يوشۇرۇنغان بولۇشى مۇمكىن. بۇنى پەقەت شەيئىلەرنىڭ ئاشكارا ۋە مەخپىي تەرەپلىرىنى تولۇق بىلىدىغان زاتلا بىلىدۇ. بىز ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشىدىن توغرا پايدىلىنالىساق ئۆزىمىزگە پەرۋەردىگارنىڭ ھوزۇرىدا قېرىش، چىرىش بىلەن يوقالمايدىغان مەڭگۈلۈكنى قولغا كەلتۈرىمىز.

بسم الله الرحمن الرحيم

# ئونىنچى بۆلۈم. ئىسلامىي ئائىلە

## بىرىنچى باپ. ئائىلىنىڭ قۇرۇلۇشى

ئەر-خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ بەختلىك ھالدا داۋام قىلىشى ئەر-خوتۇن ھەر ئىككىسىنىڭ ئۆز ئۈستىدىكى مەسئۇلىيەت ۋە بىر-بىرىنىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىنى تونۇشىغا باغلىقتۇر.

ئەر-خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ سائادىتى ئەر خوتۇن-ھەر ئىككىسىنىڭ بىر-بىرىگە بولغان قىزغىن مۇھەببىتىگە ۋە سەمىمىي مۇئامىلىسىگە باغلىقتۇر.

ئەر-خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ كامالىغا يېتىشى ئەر-ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ بىر-بىرىگە قانداق مۇئامىلە قىلىشى ۋە بىر-بىرىنىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىنى قانداق ئادا قىلىشى كېرەكلىكىنى بىلىشىگە باغلىقتۇر.

### ئۆيلىنىش

ئۆيلىنىش-ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتلەردىن ئۆيلىنىشكە قادىر بولالىغان كىشىلەر ئۈچۈن سۈننەتتۇر.

2451/ 4082 ـ عَلْقَمَةُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كُنْتُ أَمْشِي مَعَ عَبْدِ الله بِمِنًى فَلَقِيَهُ عُثْمَان – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –، فَقَالَ: يَا أَبَا عَبْدِ الرَّحْمَنِ أَلا أزَوِّجُكَ جَارِيَةً شَابَّةً، لَعَلَّهَا تُذَكِّرُكَ بَعْضَ مَا مَضَى مِنْ زَمَانِكَ؟ فَقَالَ عَبْدُ الله: لَئِنْ قُلْتَ ذَاكَ، لَقَدْ قَالَ لَنَا رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((يَا مَعْشَرَ الشَّبَابِ مَنِ اسْتَطَاعَ مِنْكُمُ الْبَاءَةَ فَلْيَتَزَوَّجْ، فَإِنَّهُ أَغَضُّ لِلْبَصَرِ وَأَحْصَنُ لِلْفَرْجِ، وَمَنْ لَمْ يَسْتَطِعْ فَعَلَيْهِ بِالصَّوْمِ فَإِنَّهُ لَهُ وِجَاءٌ))* البخاري (5065)، مسلم (1400).

2451/ 4082 ـ ئەلقەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئابدۇللاھ (ئىبنى مەسئۇد) بىلەن مىنادا كېتىۋاتاتتىم، يولدا ئوسمان (ئىبنى ئەففان) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇچراپ قېلىپ، ئىككىسى سۆزلىشىشكە باشلىدى. ھەزرىتى ئوسمان: ھەي ئەبۇ ئابدۇراھمان! ساڭا ياش قىزدىن بىرنى ئېلىپ بەرمەيلىمۇ؟! ئۆتكەن كۈچتۇڭگۇر كۈنلىرىڭنى ئەسلەتسە ئەجەپ ئەمەس! دېدى. ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: سەن بۇنداق دەيسەن، ئەمما پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ياشلار جامائەسى ! ئاراڭلاردىن ئۆيلىنىشكە قادىر بولالايدىغانلار ئۆيلەنسۇن، چۈنكى ئۆيلىنىش كۆزنى ھارامغا قاراشتىن، ئەۋرەتنى ھارام ئالاقىدىن ساقلايدۇ. ئۆيلىنىشكە قادىر بولالمىغانلار روزا تۇتسۇن، چۈنكى روزا شەھۋەتنى كېسىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (مۇسلىم: 1400)

چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدىن يۈز ئۆرۈگەن كىشى ئەگەر باشقا بىر يولنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدىن ئەلا كۆرۈپ يۈز ئۆرۈگەن بولسا، ئۇ، ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ. ئەگەر ئۇ، ئۆزىگە قاتتىق تەلەپ قويغانلىق يۈزىسىدىن، ئۆيلەنمەي يالغۇز ئۆتۈپ ئالالاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش بىلەن مەشغۇل بولۇشنى مەقسەت قىلىپ ئۆيلىنىشتىن يۈز ئۆرۈگەن بولسا، ئۇ كىشى بىدئەت (دىندا بولمىغان ئىش) نى سادىر قىلغان

بولىدۇ، بۇ ھالەتتە ئۇ، ئاللاھنىڭ ئالدىدا گۇناھكار بولىدۇ، بۇدۇنيادا بولسا بەھۇدە جاپا تارتىپ، ئاخىرەتتە ئازاپقا دۇچار بولىدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنىدا ئۆزىنى قىيناشقا ئورۇن يوق. بۇ دىنىنى قىينلاشتۇرۇشقا ئورۇنغان ھەر قانداق كىشى ئۆزىنى بەھۇدە ئاۋارە قىلغان بولىدۇ ۋە ئاخىرىدا مەغلۇبىيەتكە ئۇچرايدۇ.

ئىسلام دىنىدا ھەرقانداق ئىشنىڭ مەلۇم بىر سىستېمىسى بار. مۇسۇلمانلار شۇ سىستېما بويىچە ئىش كۆرۈشكە بويرۇلغان. كىشىلەر دىنغا قانچىلىك ئاكتىپ بولۇپ، ئىخلاسمەنلىك كۆرسىتىمەن دېسىمۇ، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەرگىزمۇ ئېشىپ كېتەلمەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ پېشىۋاسى ۋە پۈتۈن ياخشىلىقلارنىڭ ئۈلگىسىدۇر. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئەخلاقىنى مەدھىيىلەپ «سەن ھەقىقەتەن بۈيۈك ئەخلاقتا ئىگە سەن» دەيدۇ. (نۇن سۈرىسى 4 ـ ئايەت)

دېمەك: ئۆيلىنىش ـ ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن ئۇنىڭغا قادىر بولالىغان كىشىلەر ئۈچۈن نورمال ھاللاردا يەنى ئۆيلەنمىسە زىنا ـ ھارام ئىشلارغا چۈشۈپ قالماسلىقىدىن خاتىرجەم بولالىغان، ئەگەر ئۆيلەنسىمۇ ئايالىنىڭ ھەقلىرىنى ئادا قىلىشقا قادىر بولۇپ، ئىقتىسادىي شارائىتىمۇ ھازىر بولغان كىشىلەر ئۈچۈن سۈننەتتۇر.

ئەگەر كىشى زادى ئۆيلەنمىسە ئۇنىڭ زىنا ـ ھارام ئىشلارغا چۈشۈپ قېلىش ئېھتىمالى كۈچلۈك بولۇپ، ئۆيلىنىشكىمۇ قۇدرىتى يېتىدىغان ۋە شەرت ــ شارائىتى تولۇق بولغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ دەرھال ئۆيلىنىشى پەرزدۇر. بۇ ھالەتتە، ئەگەر ئۇ ئۆيلەنمىسە گۇناھكار بولىدۇ.

ئەگەر كىشى ئۆيلەنسە ئايالىنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ھەقلىرىنى ئادا قىلالماسلىقىدىن، ياكى ئايالىغا زۇلۇم قىلىپ قويۇپ گۇناھكار بولۇشىدىن قورقسا يەنى ئۆزىدە ئىشەنچ بولمىغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى ھارامدۇر. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ئېھتىياجلىرىنى قاندۇرالمايدىغان كىشى ئۆيلىنىشكە لايىق ئەمەستۇر.

## ئۆيلىنىشنىڭ پايدىلىرى

ئىسلامدا توي قىلىش ئارقىلىق ئىنساننىڭ جىنسىي تەلپىنى قاندۇرۇپ، بۇ ئارقىلىق نامەھرەملەرگە قاراشتىن كېلىپ چىقىدىغان گۇناھلاردىن يىراق بولۇش مەقسەت قىلىنغاندەك قىلسىمۇ ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئىسلامدىكى نىكاھلىنىشنىڭ ئاساسىي مەقستى ئەمەستۇر. ئۇنداقتا ئۇنىڭ غايىسى زادى نېمە؟ ئۇنىڭ تۆۋە ندىكىدەك بىر قانچە تۈرلۈك غايىسى بار.

1 ـ مۇسۇلمانلارنىڭ سانىنى كۆپەيتىش ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇرسەن بولىدىغان سۈننىتىنى ئادا قىلىش.

مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۆيلىنىشتىكى بىرىنچى غايىسى پەرزەنت كۆرۈپ، ئۇنى دىن، مىللەت ۋە ۋەتەن ئۈچۈن پايدىلىق بولغان، ئۆزىنىڭ ئىرادىسىگە ۋارىسلىق قىلىدىغان دىيانەتلىك، ياخشى ئەۋلاد قىلىپ يېتىشتۈرۈپ چىقىشنى ئارزۇ قىلىشتىن ئىبارەت بولىدۇ.

4083/2452 ـ مَعْقِلُ بْنُ يَسَارٍ: جَاءَ رَجُلٌ إِلَى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: إِنِّي أَصَبْتُ امْرَأَةً ذَاتَ حَسَبٍ وجمال وإِنَّهَا لا تَلِدُ، أَفَأَتَزَوَّجُهَا؟ قال: ((لا)). ثُمَّ أَتَاهُ الثَّانِيَةَ فَنَهَاهُ، ثُمَّ أَتَاهُ الثَّالِثَةَ فَقَالَ: ((تَزَوَّجُوا الْوَلُودَ الْوَدُودَ، فَإِنِّي مُكَاثِرٌ بِكُمْ الأمم))* أبو داود (2050)، النسائي 66/6.

بىراق ئۇ تۇغماس ئىكەن. ئۇنىڭغا ئۆيلىنەيمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى ئۆيلىنىشتىن توستى. ئىككىنچى قېتىم يەنە كەلدى، يەنە توستى. ئۈچىنچى قېتىم كەلگەنىدى، يەنە توستى ۋە: تۇغۇمچان ۋە كۆيۈمچان ئاياللارغا ئۆيلىنىڭلار. چۈنكى مەن سىلەرنىڭ سانىڭلارنىڭ كۆپلۈكى بىلەن پەخىرلىنىمەن، دېدى. (نەسائى 3227)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرنىڭ ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەنلىكىنى ۋە شەھۋىتىنى ئايالى بىلەن قاندۇرغانلىقىنى ساۋاب بېرىلىدىغان بىر ئىبادەت ھېسابلىدى.

2827/1671 ـ أبو ذَرٍّ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أَنَّ نَاسًا مِنْ أَصْحَابِ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالُوا: يَا رَسُولَ اللَّهِ ذَهَبَ أَهْلُ الدُّثُورِ بِالأُجُورِ، يُصَلُّونَ كَمَا نُصَلِّي وَيَصُومُونَ كَمَا نَصُومُ، وَيَتَصَدَّقُونَ بِفُضُولِ أَمْوَالِهِمْ. قَالَ: ((أَوَ لَيْسَ قَدْ جَعَلَ اللَّهُ لَكُمْ مَا تَصَّدَّقُونَ به؟ إِنَّ بِكُلِّ تَسْبِيحَةٍ صَدَقَةً، وَكُلِّ تَكْبِيرَةٍ صَدَقَةً، وَكُلِّ تَحْمِيدَةٍ صَدَقَةً، وَكُلِّ تَهْلِيلَةٍ صَدَقَةً، وَأَمْرٌ بِالْمَعْرُوفِ صَدَقَةٌ، وَنَهْيٌ عَنْ مُنْكَرٍ صَدَقَةٌ، وَفِي بُضْعِ أَحَدِكُمْ صَدَقَةٌ)). قَالُوا: يَا رَسُولَ اللَّهِ أَيَأْتِي أَحَدُنَا شَهْوَتَهُ، وَيَكُونُ لَهُ فِيهَا أَجْرٌ؟ قَالَ: ((أَرَأَيْتُمْ لَوْ وَضَعَهَا فِي حَرَامٍ كَانَ عَلَيْهِ وِزْرٌ؟! فَكَذَلِكَ إِذَا وَضَعَهَا فِي الْحَلالِ كَانَ لَهُ أَجْرٌ))* مسلم (1006)

2827/1671 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر قىسىم ساھابىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! بايلار بىزگە ئوخشاش ناماز ئوقۇيدۇ، بىزگە ئوخشاش روزا تۇتىدۇ. ئەمما ئۇلار ماللىرىنىڭ ئارتۇقىنى سەدىقە قىلىپ، كۆپ ساۋابقا ئېرىشىپ كەتتى، دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله سىلەرگە سەدىقە قىلىدىغان نەرسە بەرمىدىمۇ؟ اللەقا ئېيتقان ھەر قانداق تەسبىھ، تەكبىر، تەھمىد (اللەقا ھەمدى ئېيتىش) ۋە تەھلىيل (لائىلاھە ئىللەللاھ) ئېيتىشنىڭ ھەممىسى سەدىقە بولىدۇ. ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ، يامان ئىشتىن توسۇشمۇ سەدىقە بولىدۇ. بىرىڭلارنىڭ ئايالىغا يېقىنچىلىق قىلىشمۇ سەدىقە بولىدۇ، دېدى. ئۇلار: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! ئۆزىنىڭ شەھۋىتىنى قاندۇرسىمۇ ئەجىر بولامدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر شەھۋىتىنى ھارامدىن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا گۇناھ بولىدىغانلىقىنى بىلمەمسىلەر؟! شۇنىڭغا ئوخشاش، شەھۋىتىنى ھالالدىن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا ئەجىر بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم1006)

شۇنىڭدەك يەنە بىر ئادەمنىڭ ئايالىغا خەجلەپ بەرگەن پۇللار ئىسلامدا ياخشى يوللارغا خەجلەنگەن پۇللارنىڭ ئىچىدە ساۋابى ئەڭ كاتتا پۇل ھېسابلىنىدۇ.

2780/1639 ـ ثَوْبَانُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((أَفْضَلُ دِينَارٍ يُنْفِقُهُ الرَّجُلُ دِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى عِيَالِهِ، وَدِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى دَابَّتِهِ فِي سَبِيلِ اللَّهِ، وَدِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى أَصْحَابِهِ فِي سَبِيلِ اللَّهِ))* مسلم (994)

2780/1639 ـ سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنساننىڭ ئۆز ئائىلىسىگە خەجلىگەن پۇلىنىڭ ساۋابى ئەڭ يۇقىرى بولۇپ، ئۇندىن قالسا، الله يولىدا (مىنگەن ئېتىغا) خەجلىگىنى، ئۇندىن

قالسا، الله يولىدىكى دوستلىرىغا خەجلىگەنىدۇر. (مۇسلىم: 994)

5059/3033 ـ ئامىر ئىبنى سەئد ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ۋىدالىشىش ھەججىدە قاتتىق ئاغرىپ قېلىپ، ئۆلۈم گىرداۋىغا بېرىپ قالغانىدىم. شۇ چاغدا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى يوقلاپ كەلدى......اللەنىڭ رازىلىقىنى تەلەپ قىلىپ سەرپ قىلغان ھەرقانداق خىراجىتىڭگە، ھەتتا ئايالىڭنىڭ ئاغزىغا سالغان نەرسىگىمۇ چوقۇم ئەجىر ئالىسەن، دېدى. (بۇخارى 4409)

### پىقھشۇناسلارنىڭ تويى قىلىش ھەققىدىكى ھۆكۈمى

بىر ئىنسان بىلەن يەنە بىر ئىنساننىڭ شەرت شارائىتى ۋە ئەھۋالى ئوخشىمىغانلىقى ئۈچۈن پىقھشۇناسلارنىڭ يەنى ئىسلام قانۇنشۇناسلىرىنىڭ كۆز قارىشىدا توي قىلىشنىڭ ھۆكمىمۇ بىر ئىنسان بىلەن يەنە بىر ئىنساننىڭ ئارىسىدا پەرقلىق بولىدۇ.

1ـ ئەگەر ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى بار دەرىجىسىگە يەتكەن ئادەمنىڭ ئۆيلىنىشى ۋاجىپتۇر.

2ـ ئەگەر ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قالمىسىمۇ، لېكىن ئۆزىنى نامەھرەمگە قاراشتىن ياكى قول بىلەن لەززەتلىنىشتىن يىغالمايدىغان دەرىجىگە يەتكەن ئادەمنىڭمۇ ئۆيلىنىشى ۋاجىپتۇر.

3ـ ئەگەر بىر ئادەم ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىشى چوقۇم بولغان ۋە ئۇنىڭ تويلۇق ئالالايدىغان ۋە ئايالىنىڭ چىقىملىرىنى بېرەلەيدىغان ئىمكانىيىتى بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى پەرزدۇر. چۈنكى ھارام بىر ئىشنى قىلىپ قېلىشنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان ئىشنى قىلىش پەرزدۇر.

4ـ ئەگەر ئۇنىڭ تويلۇق ئالغۇدەك ئىمكانىيىتى يوق، لېكىن ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىشى ئېنىق بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ قەرز ئېلىپ ئۆيلىنىشى ۋاجىپتۇر.

5ـ ئەگەر بىر ئادەمنىڭ ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى، ئۆيلەنسە ئايالىغا زۇلۇم ۋە ئۇۋال قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر. چۈنكى زۇلۇم ۋە ئۇۋال قىلىش بەندىلەرگە ئالاقىدار بىر گۇناھ ئىشتۇر. ئەمما زىنا قىلىشتىن چەكلەش ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىدۇر. ئاللاھ تائالانىڭ ھەققى بىلەن بەندىنىڭ ھەققى قارمۇ قارشى كەلسە، بەندىنىڭ ھەققى ئالدىنقى ئورۇنغا قويۇلىدۇ چۈنكى بەندە ئۆزىنىڭ ھەققىنى ئېلىشقا ئېھتىياجلىقتۇر. ئەمما ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ ھەققىنى ئېلىشتىن بىھاجەتتۇر.

6ـ بىر ئادەمنىڭ ئەگەر ئۆيلەنسە ئايالىغا زۇلۇم قىلىپ قېلىشى چوقۇم بولسا، ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى ھارامدۇر. چۈنكى ئۆيلىنىش ئىنساننى ھارامدىن ساقلاش ۋە ئۇنىڭ ئۆيلىنىش بىلەن ساۋابقا ئېرىششى ئۈچۈن يولغا قويۇلغاندۇر.

7ـ ھالى نورمال ئادەمنىڭ ئۆيلىنىشى ۋە خوتۇن بالىۋاقىلىرى بىلەن مەشغۇل بولىشى نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن مەشغۇل بولغاندىن ياخشىدۇر.

# تۆتىنچى باپ. نىكاھتىن بۇرۇنقى ئىشلارغا مۇناسىۋەتلىك بەزى مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## نىكاھ قىلىنىشتىن ئىلگىرى قىلىنىدىغان ئىشلار

### بىرىنچى، جۈرە تاللاش

بەختلىك تۇرمۇش قۇرۇش ئەرنىڭ ياخشى ئايال تاللىشىغا ۋە ئايالنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ ئەر تاللىشىغا مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئەر - خوتۇننىڭ ئارىلىقىدا يۈز بېرىدىغان كۆڭۈلسىزلىكلەرنىڭ كۆپىنچىسى تاللاشنىڭ ياخشى بولمىغانلىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَلاَ تَنكِحُواْ الْمُشْرِكَاتِ حَتَّى يُؤْمِنَّ وَلأَمَةٌ مُّؤْمِنَةٌ خَيْرٌ مِّن مُّشْرِكَةٍ وَلَوْ أَعْجَبَتْكُمْ وَلاَ تُنكِحُواْ الْمُشِرِكِينَ حَتَّى يُؤْمِنُواْ وَلَعَبْدٌ مُّؤْمِنٌ خَيْرٌ مِّن مُّشْرِكٍ وَلَوْ أَعْجَبَكُمْ أُوْلَئِكَ يَدْعُونَ إِلَى النَّارِ وَاللّهُ يَدْعُوَ إِلَى الْجَنَّةِ وَالْمَغْفِرَةِ بِإِذْنِهِ وَيُبَيِّنُ آيَاتِهِ لِلنَّاسِ لَعَلَّهُمْ يَتَذَكَّرُونَ (221)]

« (ئى مۇسۇلمانلار) مۇشرىك ئاياللار ئىمان ئېيتمىغىچە، ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئالماڭلار. (ھۆر) مۇشرىك ئايال (ھۆسنى - جامالى ۋە مېلى بىلەن) سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ، مۆئمىن دىدەك ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر. مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغىچە، مۆئمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار. ھۆر مۇشرىك ئەرلەر سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ، مۆئمىن قۇل ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر. ئەنە شۇلار (يەنى مۇشرىك ئەر ۋە ئاياللار) سىلەرنى دوزاخقا چاقىرىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆز ئىرادىسى بويىچە سىلەرنى جەننەتكە ۋە مەغپىرەتكە چاقىرىدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى 221 - ئايەت)

ئىسلام دىنى نەزەرىدە، ئايال كىشىلەر سۈپەتلىنىدىغان ۋە زىننەتلىنىدىغان ئەڭ ئېسىل ۋە گۈزەل سۈپەتلەرنى ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىغا قىلغان خىتابىدا مۇنداق بايان قىلىپ كۆرسىتىدۇ:

[عَسَى رَبُّهُ إِن طَلَّقَكُنَّ أَن يُبْدِلَهُ أَزْوَاجًا خَيْرًا مِّنكُنَّ مُسْلِمَاتٍ مُّؤْمِنَاتٍ قَانِتَاتٍ تَائِبَاتٍ عَابِدَاتٍ سَائِحَاتٍ ثَيِّبَاتٍ وَأَبْكَارًا (5)]

«ئەگەر ئۇ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) سىلەرنى قويۇۋەتسە پەرۋەردىگارى (ئۇنىڭغا) سىلەرنىڭ ئورنۇڭلارغا، سىلەردىن ياخشى(ئاللاھ تائالانىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ) ئەمرىگە بويسۇنغۇچى، (ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەرگە) ئىمان ئېيتقۇچى، ئىتائەت قىلغۇچى، گۇناھلاردىن تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، روزا تۇتقۇچى چوكانلارنى ۋە قىزلارنى بېرىشى مۇمكىن.» (تەھرىم سۈرىسى 5 - ئايەت) بۇ ئايەت، خاتىرجەم، بەرىكەتلىك ۋە ئېسىل بىر ئائىلىنى تەسىس قىلىشتا ئايال كىشىدىن تەلەپ قىلىنىدىغان بارلىق ئېسىل پەزىلەت ۋە گۈزەل سۈپەتلەرنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

يۇقىرىقى سۈپەتلەرنىڭ ئەڭ بېشىدا:

1. "بويسۇنغۇچى "دېگەن سۈپەت بايان قىلىنغان، چۈنكى ئاللاھ تائالاغا ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە بويسۇنىدىغان ئايال ئېرىنىڭ خاھىشىغىمۇ چوقۇم بويسۇنىدۇ ۋە ئۇستىدىكى ئۇنىڭ ھوقۇقىنى تونۇيدۇ.

2. ”ئىمان ئېيتقۇچى “دېگەن سۈپەت بولۇپ، ئاللاھ تائالاغا ئىمانى بار ئايال كىشى ھەر قانداق ياخشى ئىشنى رىياسىز ھالدا، ئىخلاس بىلەن قىلىدۇ. ئالدامچىلىق ۋە يالغانچىلىقلاردىن يىراق بولىدۇ. ئېرى ئۇنىڭ يېنىدا بولسۇن ياكى بولمىسۇن، ئېرىگە ھەمىشە ۋاپا قىلىدۇ.

3. ”تەۋبە قىلغۇچى “دېگەن سۈپەت بولۇپ، بۇرۇن قىلغان خاتالىقلىرىنى ئېتىراپ قىلىشنى بىلىدىغان ئايال كىشى ئەلۋەتتە، ئۆزىنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك توغرا ئىشلىرىنى بىلىدۇ. ئېرىنى ۋە پەرزەنتلىرىنى بەختلىك قىلىشنى بىلىدۇ. ئېرىنى ۋە پەرزەنتلىرىنى بەختلىك قىلىش ئۈچۈن توغرا ئىش قىلىشقا تىرىشىدۇ.

4. ”ئىبادەت قىلغۇچى “دېگەن سۈپەت بولۇپ، ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىدىغان ئايال كىشى ئەلۋەتتە، ئېرىنىڭ ھۆرمىتىنى ۋە ھەققىنى تونۇپ، قىلىشقا تېگىشلىكلىرىنى جايىدا ئورۇنلايدۇ. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ ئېرىنى ھۆرمەتلىشىنىڭ ئۆزى ئىبادەتتۇر.

5. ”روزا تۇتقۇچى “دېگەن سۈپەت بولۇپ، روزا تۇتۇش بىلەن بولسۇن، مەيلى باشقا نەپلى (ئىختىيارى) ئىبادەتلەر بىلەن بولسۇن، ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىشنى خالىغان ئايال كىشى ھەر ھالدا ئېرىنىمۇ رازى قىلىشقا تىرىشىدۇ. چۈنكى ئېرىنىڭ رازىلىقى ئايالىنىڭ ئاللاھ تائالاقا تېخىمۇ يېقىنلىشىشىغا ۋاستە بولىدۇ.

يۇقىرىقى سۈپەتلەر ئىسلام نەزەرىدىكى ئەڭ ئۆلگىلىك ئايال كىشىنىڭ مىسالىدۇر. ئۆلگىلىك ئايال ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئەمر۔ پەرمانلىرىغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن قورقىدىغان، گۈزەل ئەخلاق ۋە ئېسىل پەزىلەتلەر بىلەن زىننەتلەنگەن ئايال دېمەكتۇر.

2454/ 4085 ـ ابن عمرو بن العاص رفعه: ((الدُّنْيَا مَتَاعٌ، وَخَيْرُ مَتَاعِها الْمَرْأَةُ الصَّالِحَةُ))* مسلم (1467).

2454/ 4085 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇنيا ۋاقىتلىق نېمەتتۇر، دۇنيانىڭ ئەڭ ئەۋزەل نېمىتى سالىھ ئايالدۇر. (مۇسلىم: 1467)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆرمۇش قۇرغۇچىنىڭ ئۆز جورىسىنى قانداق تاللىشى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

4087/2455 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((تُنْكَحُ الْمَرْأَةُ لأَرْبَعٍ: لِمَالِهَا، وَلِحَسَبِهَا، وَلِجَمَالِهَا، وَلِدِينِهَا فَاظْفَرْ بِذَاتِ الدِّينِ تَرِبَتْ يَدَاكَ))* البخاري (5090)، مسلم (1466).

4087/2455 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئايال بىلەن ئۆيلىنىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ پۇل ـ مېلى، جەمەت نەسەبى، ھۆسن ـ جامالى ۋە دىن دىيانىتى قاتارلىق تۆت نەرسىسگە قارىلىدۇ. سەن دىيانەتلىك خوتۇن ئالغىنكى، الله سېنى ئۆز پەزلىدىن باي قىلىدۇ. (بۇخارى: 5090)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇھەدىستە، كىشىلەرنىڭ بىرگە تۆرمۇش قۇرماقچى بولغان ئاياللاردىن تەلەپ قىلىشىدا ئومۇم بولغان تۆت خىل سۈپەتنى بايان قىلىپ، ئاخىرىدا، دىيانەتنى ئاۋۋال تاللاپ، ئۇنى بىرىنچى ئورۇندا قويۇشنىڭ لازىم ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيدۇ.

بەزى كىشىلەر جورىسى بولىدىغان ئايالىنىڭ دىيانىتى ۋە ئەخلاقىدىن قەتئىينەزەر ھالدا،

دۇنيانىڭ قاتتىقچىلىقلىرىغا تاقابىل كېلىشتە ياردەمچى بولۇپ قالار دېگەن مەقسەت بىلەن ئۇنىڭ بايلىقىنىلا كۆزلەپ ئۇنى تاللايدۇ.

بەزى كىشىلەر ئايال كىشىنىڭ مەنسىپى ۋە جەمئىيەتتىكى ئورنىنى كۆزلەپ ئۇنىڭ دىيانىتىدىن ۋە ئەخلاقىدىن قەتئىينەزەر ھالدا، ئۇنىڭ بىلەن تۇرمۇش قۇرىدۇ.

بەزى كىشىلەر ئەڭ ئاۋۋال، ئايال كىشىنىڭ دىيانىتىنى ئاساس قىلغان ھالدا ئۇنى تاللايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋسىيەسى مانا مۇشۇ. "دىيانەتلىك "دېگەن سۈپەت يۇقىرىقى ئۈچ سۈپەت بىلەن بىرگە تېڭىلسا تېخىمۇ ياخشى بولغىنى، ئەگەر باشقىسى بولمىسىمۇ، دىيانەت ئۆزى يالغۇزلا يوقىرىقى سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسىدىن ئېشىپ چۈشىدۇ، ئەلۋەتتە.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى ئايال كىشىنىڭ دىيانىتىدىن خەۋەرسىز ھالدا، ئۇنىڭ ئىقتىسادىغا ياكى گۈزەللىكىگە ياكى نەسەبىگە ياكى جەمئىيەتتىكى ئابرويىغا بېرىلىپلا، ئۇنىڭ بىلەن تۇرمۇش قۇرۇشنىڭ پالاكىتىدىن ئاگاھلاندۇرىدۇ.

ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئاياللارنىڭ گۈزەللىكىدىن، بايلىقىدىن ۋە ئابرويىدىن پايدىلىنىشىدىن توسمايدۇ. بەلكى ئۇلارنى بەزى ئاياللاردىكى ئاقۋەتسىز، ۋاقىتلىق گۈزەللىككە، مال ـ دۇنياغا ۋە ئابرۇيغا قىزىقىپ كېتىپ، ئۇلارنىڭ دىيانىتىنىڭ قانداق بولۇشىغا قارىماي، ئۇلار بىلەن تۇرمۇش قۇرۇش ئارقىلىق، ئۆزلىرىنى ۋاقىتلىق مەنپەئەتلەرنىڭ ئەسىرىگە ئايلاندۇرۇپ قويماسلىقى، بەلكى ئەڭ ئاساسلىق ھەم مەڭگۈلۈك بولغان دىيانەتنى كۆزدە تۇتقان ھالدا، ئۆزلىرىنى ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتلەردىن يۇقىرى سەۋىيەگە كۆتۈرۈشنى مەقسەت قىلىدۇ.

ئەمەلىيەتتە، ئايال كىشىنىڭ ئىقتىسادىنى ياكى گۈزەللىكىنى ياكى جەمئىيەتتىكى ئابرۇيىنىلا كۆزلەپ، ئۇنىڭ دىيانىتىنىڭ قانداق بۇلۇشىغا قارىماستىن، قۇرۇلغان تۇرمۇش كىشىنى داۋامسىز، ۋاقىتلىق نەرسىلەرگە قۇل قىلغان بولىدۇ. بۇنداق كىشى ئۆزىنىڭ سائادىتىنى ۋە خاتىرجەملىكىنى ۋاقىتلىق لەززەتلەر ئارىسىدا ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان ھاۋايى ـ ھەۋەسلەرنىڭ سىرتمىسىغا ئاسقان بولىدۇ. تۇرمۇشتا ئۇ ھەرگىزمۇ خاتىرجەملىك ھېس قىلالمايدۇ. چۈنكى، دىيانەتسىز گۈزەل ئايال مەغرۇر ۋە ھاكاۋۇر كېلىدۇ. دىيانەتسىز باي ئايال ھەددىنى بىلمەيدىغان، چوڭچى كېلىدۇ. دىيانەتسىز ئالىي نەسەبلىك ۋە ئابرۇيلۇق ئايال مۇتەكەببىر كېلىدۇ. ئەمما دىيانەتلىك ئايال كىشى كەمتەر، ئىتائەتچان، ئېسىل، ئەخلاقلىق، سەۋىر ـ تاقەتلىك كېلىدۇ. ئەگەر ئۇ، گۈزەل جامالغا، بايلىققا، ئابرويغا ئىگە ئايال بولغان تەقدىردىمۇ، ئۆزى دىيانەتلىك بولغاچقا، ئۆز ھەددىنى بىلىدىغان، ھەمىشە بىر خىل تۇرىدىغان، ئېسىل، پەزىلەتلىك كېلىدۇ. شۇڭا دىيانەت يۇقىرىقى ئۈچ خىل سۈپەتنى بېسىپ چۈشىدۇ.

يۇقىرقى ئايەت كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئاساسلانغاندا خوتۇنلۇققا ياخشى ئايال تاللاش ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئىشلارغا دىققەت قىلىش لازىم.

1ـ ئايال دىيانەتلىك بولىشى لازىم. ئەر، خوتۇنلۇققا دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئايالنى تاللىشى لازىم. چۈنكى دىيانەتلىك ئايال ئېرىگە ياخشى بويسۇنىدۇ. ئەرنى بەخت سائادەت ۋە خۇرسەن قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ. دىيانەتلىك ئايال يەنە ئېرىنىڭ نومۇسىنى ياخشى ساقلايدۇ. يات ئەرنىڭ ئالدىدا يېپىشقا تېگىشلىك يەرلىرىنى ئاچمايدۇ. ئاللاھ تائالا ئاياللارغا بەلگىلەپ بەرگەن بەلگىلىمىدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ. ئاللاھ تائالا ئاياللارنىڭ قانداق كىيىنىدىغانلىقى ۋە كىملەرنىڭ ئالدىدا زىنەتلىك يەرلىرىنى ئاچسا بولىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ بەردى.

[وَقُل لِّلْمُؤْمِنَاتِ يَغْضُضْنَ مِنْ أَبْصَارِهِنَّ وَيَحْفَظْنَ فُرُوجَهُنَّ وَلَا يُبْدِينَ زِينَتَهُنَّ إِلَّا مَا ظَهَرَ مِنْهَا وَلْيَضْرِبْنَ بِخُمُرِهِنَّ عَلَى جُيُوبِهِنَّ وَلَا يُبْدِينَ زِينَتَهُنَّ إِلَّا لِبُعُولَتِهِنَّ أَوْ آبَائِهِنَّ أَوْ آبَاء بُعُولَتِهِنَّ أَوْ أَبْنَائِهِنَّ أَوْ أَبْنَاء بُعُولَتِهِنَّ أَوْ إِخْوَانِهِنَّ أَوْ بَنِي إِخْوَانِهِنَّ أَوْ بَنِي أَخَوَاتِهِنَّ أَوْ نِسَائِهِنَّ أَوْ مَا مَلَكَتْ أَيْمَانُهُنَّ أَوِ التَّابِعِينَ غَيْرِ أُوْلِي الْإِرْبَةِ مِنَ الرِّجَالِ أَوِ الطِّفْلِ الَّذِينَ لَمْ يَظْهَرُوا عَلَى عَوْرَاتِ النِّسَاء وَلَا يَضْرِبْنَ بِأَرْجُلِهِنَّ لِيُعْلَمَ مَا يُخْفِينَ مِن زِينَتِهِنَّ وَتُوبُوا إِلَى اللَّهِ جَمِيعًا أَيُّهَا الْمُؤْمِنُونَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ (**31**)]

«مۆئمىنلەرگە ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكۆرلىمىسۇن، لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن، (تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا) زىننەتلىرىنى ئەرلىرىدىن، ئاتىلىرىدىن، يا قېيىن ئاتىلىرىدىن، يا ئوغۇللىرىدىن، يا ئەرلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ئۆز قېرىنداشلىرىدىن، يا قېرىنداشلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ھەمشىرىلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا دىنداش ئاياللاردىن، يا قول ئاستىدىكى چۆرىلەردىن، يا خوتۇنلارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەر (يەنى قېرى، دەلدۈش بولغانلىقتىن جىنسىي شەھۋىتى يوقلار) دىن، يا ئاياللارنىڭ ئۆياتلىق جايلىرىنى ئۇقمايدىغان (يەنى بالاغەتكە يەتمىگەن) بالىلاردىن باشقا كىشىلەرگە كۆرسەتمىسۇن، زىننەتلىرىنى كىشىلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرمىسۇن، ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن ھەممىڭلار اللّٰهقا تەۋبە قىلىڭلار »[سۈرە نۇر-31].

دىيانەتلىك ئاياللار ئۈزلىرىگە، ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا لايىق بولسۇن، دەپ ئەڭ ئېسىل ئەدەب ئەخلاقلار بىلەن تەربىلىگەن مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنى ئۈلگە قىلىدۇ.

[يَا نِسَاء النَّبِيِّ مَن يَأْتِ مِنكُنَّ بِفَاحِشَةٍ مُّبَيِّنَةٍ يُضَاعَفْ لَهَا الْعَذَابُ ضِعْفَيْنِ وَكَانَ ذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرًا (**30**) وَمَن يَقْنُتْ مِنكُنَّ لِلَّهِ وَرَسُولِهِ وَتَعْمَلْ صَالِحًا نُّؤْتِهَا أَجْرَهَا مَرَّتَيْنِ وَأَعْتَدْنَا لَهَا رِزْقًا كَرِيمًا (**31**) يَا نِسَاء النَّبِيِّ لَسْتُنَّ كَأَحَدٍ مِّنَ النِّسَاء إِنِ اتَّقَيْتُنَّ فَلَا تَخْضَعْنَ بِالْقَوْلِ فَيَطْمَعَ الَّذِي فِي قَلْبِهِ مَرَضٌ وَقُلْنَ قَوْلًا مَّعْرُوفًا (**32**) وَقَرْنَ فِي بُيُوتِكُنَّ وَلَا تَبَرَّجْنَ تَبَرُّجَ الْجَاهِلِيَّةِ الْأُولَى وَأَقِمْنَ الصَّلَاةَ وَآتِينَ الزَّكَاةَ وَأَطِعْنَ اللَّهَ وَرَسُولَهُ إِنَّمَا يُرِيدُ اللَّهُ لِيُذْهِبَ عَنكُمُ الرِّجْسَ أَهْلَ الْبَيْتِ وَيُطَهِّرَكُمْ تَطْهِيرًا (**33**)]

ئى پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرى! ئىچىڭلاردىن كىمكى ئاشكارا قەبىھ ئىشنى قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا ھەسسىلەپ ئازاب قىلىنىدۇ، بۇ اللّٰهقا ئاساندۇر [30]. سىلەردىن كىمكى اللّٰهقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلسا ۋە ياخشى ئەمەل قىلسا، ئۇنىڭغا ساۋابىنى ئىككى قاتلاپ بېرىمىز، ئۇنىڭغا (جەننەتتە) ئېسىل رىزىق تەييارلىدۇق [31]. ئى پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرى! سىلەر باشقا ئاياللارنىڭ ھېچبىرىگە ئوخشىمايسىلەر، سىلەر (يات ئەرلەرگە سۆز قىلغاندا) نازاكەت بىلەن سۆز قىلماڭلار، (نازاكەت بىلەن سۆز قىلساڭلار) دىلىدا نىفاق بار ئادەم (سىلەرگە قارىتا) تەمەدە بولۇپ قالىدۇ، (گۇماندىن خالى) ياخشى سۆزنى سۆزلەڭلار [32]. ئۆيلىرىڭلاردا ئولتۇرۇڭلار، ئىلگىرىكى جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئاياللارنىڭ ياسىنىپ چىققىنىدەك ياسىنىپ چىقماڭلار، ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، اللّٰهقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئى

پەيغەمبەرنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر! اللّٰه سىلەردىن گۇناھنى ساقىت قىلىشنى ۋە سىلەرنى تامامەن پاك قىلىشنى خالايدۇ [33].(سۈرە ئەھزاپ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيلەنمەكچى بولغان ئادەمگە دىيانەتلىك ئايال ئېلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى.

4087/2455 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((تُنْكَحُ الْمَرْأَةُ لأَرْبَعٍ: لِمَالِهَا، وَلِحَسَبِهَا، وَلجَمَالِهَا، وَلِدِينِهَا فَاظْفَرْ بِذَاتِ الدِّينِ تَرِبَتْ يَدَاكَ))* البخاري (5090)، مسلم (1466).

4087/2455 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئايال بىلەن ئۆيلىنىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ پۇل ـ مېلى، جەمەت نەسەبى، ھۆسن ـ جامالى ۋە دىن دىيانىتى قاتارلىق تۆت نەرسىسگە قارىلىدۇ. سەن دىيانەتلىك خوتۇن ئالغىنكى، الله سېنى ئۆز پەزلىدىن باي قىلىدۇ. (بۇخارى: 5090)

2ـ چىرايلىق ئايالنى تاللاش لازىم. خوتۇن ئالماقچى بولغان كىشى خوتۇنلىقا ئايالنىڭ چىرايلىقنى تاللىشى لازىم. چۈنكى ئايالنىڭ چىرايلىق بولىشى ئېرىنى خۇرسەن قىلىدۇ. ئۇنىڭ نامەھرەمگە قارىماسلىقا ۋە ئەرنىڭ مۇھەببىتىنى ئۆزىگە تولۇق تارتىشقا سەۋەب بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى خېرىدار بولغان ئەرنىڭ خېرىدار بولغان ئايالنىڭ چىرايىغا قاراشقا رۇخسەت قىلدى. بىر ئايالنىڭ ئەڭ ياخشى ئاياللاردىن بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ سۈپەتلىرىدىن بىرىنىڭ ئۇ ئايالنىڭ ئېرى ئۇنىڭغا قارىسا، ئېرىنى خۇرسەن قىلغۇدەك چىرايلىق بولىشىدۇر. ئايالدا بۇ سۈپەتنىڭ بولىشى تۆۋەندىكى ھەدىستە بايان قىلىنغاندۇر.

4090/2456 ـ جَابِرٌ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: تَزَوَّجْتُ فَقَالَ لِي النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((مَا تَزَوَّجْتَ؟)) قُلْتُ: تَزَوَّجْتُ ثَيِّبًا. فَقَالَ: ((مَا لَكَ وَلِلْعَذَارَى وَلِعَابِهَا))*

4090/2456 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۆيلەنگەن ئىدىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: قانداق ئايال ئالدىڭ؟ دەپ سورىدى. مەن: چوكان ئالدىم، دېۋىدىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: نېمە ئۈچۈن ئوينىشىپ، كۆڭۈل ئاچقۇدەك قىز ئالمىدىڭ؟ دېدى. (بۇخارى: 5080)

قىز كۆپىنچە ۋاقىتتا سىكىلەكتىن چوكاندىن چىرايلىق بولىدۇ. قىزنىڭ ئېرىگە بولغان مۇھەببىتى ۋە ئىشتىياقى سىكىلەككە قارىغاندا كۈچلۈك بولىدۇ چۈنكى ئۇ ئىلگىرى ئېرىدىن باشقا بىر ئەرنى كۆرمىگەندۇر.

3ـ تۇغۇدىغان ئايالنى تاللاش لازىم. ئۆيلەنمەكچى بولغان ئادەم خوتۇنلۇققا تۇغۇدىغان ئايالنى تاللىشى لازىم. ئايالنىڭ تۇغماس بولىشى ئۇنىڭدىكى بىر كەمچىلىك ھېسابلىنىدۇ. تۇغماسلىق ئايالدىكى بىر كەمچىلىك ئىكەنلىكىنى ئاللاھ تائالانىڭ زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ھەققىدە دېگەن سۆزىدىن كۆرۈۋالالايمىز. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى تۇغماس ئىدى. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئا قىلىشى ئارقىلىق ئاللاھ تائالا ئۆز قۇدرىتى بىلەن ئۇنىڭ تۇغماسلىقىنى ئۆزگەرتتى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى:

[وَزَكَرِيَّا إِذْ نَادَى رَبَّهُ رَبِّ لَا تَذَرْنِي فَرْدًا وَأَنتَ خَيْرُ الْوَارِثِينَ (**89**) فَاسْتَجَبْنَا لَهُ وَوَهَبْنَا لَهُ يَحْيَى

وَأَصْلَحْنَا لَهُ زَوْجَهُ إِنَّهُمْ كَانُوا يُسَارِعُونَ فِي الْخَيْرَاتِ وَيَدْعُونَنَا رَغَبًا وَرَهَبًا وَكَانُوا لَنَا خَاشِعِينَ (**90**)]

«زەكەرىيانىڭ (قىسسىنى بايان قىلغىن). ئۇز ۋاقتىدا ئۇ: «ئى پەرۋەردىگارىم! مىنى (بالىسىز، ۋارىسسىز) يالغۇز قويمىساڭ، سەن ئەڭ ياخشى ۋارىستۇرسەن (يەنى ھەممە ئادەم ئۆلىدۇ، سەنلا باقىي قالىسەن)» دەپ نىدا قىلدى [89]. بىز ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق، ئۇنىڭغا يەھيانى ئاتا قىلدۇق، ئۇنىڭغا خوتۇنىنى ئۆزگەرتىپ بەردۇق (يەنى تۇغىدىغان قىلىپ بەردۇق). (يۇقىرىقى پەيغەمبەرلەرنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشىمىز) شۇنىڭ ئۈچۈن ئىدىكى، ئۇلار ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىرايتتى، (رەھمىتىمىزنى) ئۈمىد قىلىپ، (ئازابىمىزدىن) قورقۇپ بىزگە دۇئا قىلاتتى، بىزگە كەمتەرلىك بىلەن ئىبادەت قىلاتتى» [90].(سۈرە ئەنبىيا)

4083/2452 ـ مَعْقِلُ بْنُ يَسَارٍ: جَاءَ رَجُلٌ إِلَى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: إِنِّي أَصَبْتُ امْرَأَةً ذَاتَ حَسَبٍ وجمال وإِنَّهَا لا تَلِدُ، أَفَأَتَزَوَّجُهَا؟ قال: ((لا)). ثُمَّ أَتَاهُ الثَّانِيَةَ فَنَهَاهُ، ثُمَّ أَتَاهُ الثَّالِثَةَ فَقَالَ: ((تَزَوَّجُوا الْوَلُودَ الْوَدُودَ، فَإِنِّي مُكَاثِرٌ بِكُمْ الأمم))* أبو داود (2050)، النسائي 66/6.

4083/2452 ـ مەئقىل ئىبنى يەسار مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: مەن ئېسىلزادە ۋە يۈز ئابرۇيلۇق بىر ئايالنى تاپقانتىم، بىراق ئۇ تۇغماس ئىكەن. ئۇنىڭغا ئۆيلىنەيمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى ئۆيلىنىشتىن توستى. ئىككىنچى قېتىم يەنە كەلدى، يەنە توستى. ئۈچىنچى قېتىم كەلگەنىدى، يەنە توستى ۋە: تۇغۇمچان ۋە كۆيۈمچان ئاياللارغا ئۆيلىنىڭلار. چۈنكى مەن سىلەرنىڭ سانىڭلارنىڭ كۆپلۈكى بىلەن پەخىرلىنىمەن، دېدى. (نەسائى 3227)

مەزكۇر ھەدىسلەر ئۆيلىنىش تۇزۇمىنىڭ يولغا قويۇلىشىدىكى ھېكمەتنى بايان قىلىدۇ. ئۇ ھېكمەت بولسا، ھەتتا ئاللاھ تائالا زېمىنغا ۋە زېمىن ئۈستىدىكى بارچىگە ۋارىسلىق قىلغانغا قەدەر زېمىن ئۈستىدە ئىنسان نەسلىنىڭ كۆپىيىشى ۋە ئۇنىڭ داۋام قىلىشىدۇر. تۇغماس ئايال بىلەن ئۆيلىنىش بۇ ھېكمەتكە زىت كېلىدۇ ۋە ئەر ـ خوتۇننىڭ ئالاقىسىنى پەقەت شەھۋەتنى ۋە نەپسىنى قاندۇرۇشتىنلا ئىبارەت بىر نەرسە ئىكەنلىكىگە چەكلەپ قويىدۇ.

4ـ ئايال ئېسىل ئائىلىدىن بولۇشى لازىم. ھەتتا ئايالدىن تۇغۇلغان بالىنىڭ ئائىلىنىڭ بارلىق ياخشى سۈپەتلىرىگە ياكى ئۇنىڭ بەزىسىگە ۋارىسلىق قىلىشى ئۈچۈن ئۆيلەنمەكچى بولغان ئادەمنىڭ ئايالنى، ئائىلىسىدىكى ئادەملەر ياخشى ئەخلاق ۋە گۈزەل سۈپەت بىلەن تونۇلۇپ كەلگەن ئائىلىدىن تاللىشى ياخشىدۇر.

2454/ 4085 ـ ابن عمرو بن العاص رفعه: ((الدُّنْيَا مَتَاعٌ، وَخَيْرُ مَتَاعِهَا الْمَرْأَةُ الصَّالِحَةُ))* مسلم (1467).

2454/ 4085 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇنيا ۋاقىتلىق نېمەتتۇر، دۇنيانىڭ ئەڭ ئەۋزەل نېمىتى سالىھ ئايالدۇر. (مۇسلىم: 1467)

5ـ ئايال ئۇرۇق تۇغقان ئەمەس ياتلاردىن بولىشى لازىم. توي قىلماقچى بولغان ئايال ئۇرۇق تۇغقان ئەمەس يات ئايالدىن بولىشى ياخشىدۇر. چۈنكى يات ئايال ئۇرۇق تۇغقانغا قارىغاندا

بەك تۇغۇشلۇق ۋە باللىرى بەك بىجىرىم ۋە بەك كۈچلۈك بولىدۇ. ئەگەر ئۇرۇق تۇغقان تويى قىلغان ۋاقتىدا ئەر خۇتۇن ئارىسىدا بەزى كۆڭۈلسىزلىك يۈز بېرىپ بۇ كۆڭۈلسىزلىك ئۇلارنىڭ ئاجرىشىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىشى مۇمكىن. ئەگەر ئۇلار بۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاجرىشىپ كەتسە، بۇ ئاجرىشىپ كېتىش ئاللاھ تائالا كۈچلەندۈرۈشكە بۇيرۇغان ئۇرۇق تۇغقانچىلىق مۇناسىۋەتىنىڭ ئۈزۈلۈپ كېتىشىگە سەۋەب بولىشى مۇمكىن.

11ـ ئەسىردە ئۆتكەن مەشھۇر دانىشمەن ۋە پەيلاسوپ يۈسۈپ خاس ھاجىپ دۇنياغا داڭلىق ئەسىرى «قۇتادغۇ بىلىك» تە مۇنداق دەپ يازغانىكەن:

دېسە كىم ئۆيلىنەي، ئەي ئەرلەر بېشى،
ئالار شۇ تۆت خىلدىن بىرىنى ئۇ كىشى،
بىرى باي خوتۇننى ئالماق ئىستەر ،
ئۇ بىرسى چىرايلىق ئۇچۇن كۆز تىكەر،
يەنە بىرسى ئېسىل نەسەبلىك تىلەر،
ئۇلۇغلۇق ئېتىغا قۇۋانىپ يۈرەر.
بىرسى ئىستەر نەپىس تەقۋادارنى،
ئۇنى تاپسا باغلار ئاڭا كارىنى،
بۇلارنىڭ ئۇبدىنىنى ئېيتاي مەن ساڭا،
ئالۇر بولساڭ قۇلاق سال ماڭا،
ئايا باي خوتۇنغا ئىنتىلگۈچى جان،
ئەسىر بولما ئاڭا ئى ئالىم ئىنسان،
گۈزەلنى تىلەگەن ئى ئەر ياخشىسى،
ئۇنى ئالساڭ ياغار ئەلنىڭ كۈلكىسى.
ئەي ئەسلى بۇيۇككە ئىنتىلگۈچى سەن،
ئۆمرۈڭنى خار ئەتمە بۇنىڭ بىلەن.
ئېرىغ تەقۋا بولسا ئۇ، ئېسىل بولۇر،
قالغان ئۈچ نەرسىمۇ ئۇندا تېپىلۇر.
ھېكىم سەن بىر تەقۋا خوتۇن ئىستىگىل،
ئۇ بولسا، بولۇر بۇ تۆت شەرتمۇ بىل.

يۈسۈپ خاس ھاجىپمۇ يۇقىرىقى بېيىتلىرىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ توغرىدا ئېيتقان ھەدىسلىرىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ بۇ توغرىدىكى پرىنسىپى كۈندىن كۈنگە ئىنسانلارنىڭ نەزەرىدە ھەقىقەتكە ئايلانماقتا. جەمئىيەتىمىز ۋە پۈتۈن ئىنسانلار جەمىيىتىدە تەكرارلىنىپ كەلگەن تەجرىبىلەرمۇ، بۇ پرىنسىپنىڭ ئىنتايىن توغرا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ كەلمەكتە.

ئىسلام نەزەرىدىكى ئۆلگىلىك ئايالنىڭ سۈرىتىنى تۆۋەندىكى ھەدىستا كۆرىمىز: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قانداق ئايال كىشى ئەڭ ئۆلگىلىك ياخشى ئايال كىشى سانىلىدۇ؟ دېگەن سوئالغا مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن:

4298/2586 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قِيلَ لِرَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَيُّ النِّسَاءِ خَيْرٌ؟ قَالَ: ((الَّتِي تَسُرُّهُ إِذَا نَظَرَ، وَتُطِيعُهُ إِذَا أَمَرَ، وَلا تُخَالِفُهُ فِي نَفْسِهَا ولا مَالِهَا بِمَا يَكْرَهُ))* النسائي 68/6.

4298/2586 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىرەيلەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: قانداق ئايال ئەڭ ياخشى ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: (قارىسا) جامالى ئېرىنى سۆيۈندۈرىدىغان، بۇيرۇق قىلغان ھامان ئىتائەت قىلىدىغان، ئېرىگە خىيانەت قىلمايدىغان (يەنى تالاغا قارىمايدىغان) ۋە مال ـ مۈلكىنى ئېرى ياقتۇرمايدىغان ئىشلارغا ئىشلەتمەيدىغان ئايال، دەپ جاۋاب بەردى. (نەسائى 3231)

ئىمام غازالى "دىنىي ئىلىملەرنى راۋاجلاندۇرۇش "ناملىق ئەسرىدە، ئەسما ئىسىملىك بىر ئايالنىڭ، قىزىنىڭ توي كۈنىدە ئۇنىڭغا قىلغان نەسىھەتلىرىنى بايان قىلىدۇ. ئەسما قىزىغا مۇنداق دېگەن: "ئەي قىزىم! سەن ئۆسۈپ يېتىلگەن ئۇۋاڭدىن ئايرىلىپ، ساڭا تونۇشلۇق بولمىغان ئۆيگە ۋە سەن بىرگە بولۇپ كۆرمىگەن دوستىنىڭ يېنىغا كېتىپ بارىسەن! سەن ئۇنىڭغا زېمىن بولساڭ، ئۇ ساڭا ئاسمان بولىدۇ. سەن ئۇنىڭغا بىسات بولساڭ، ئۇ ساڭا تۈۋرۈك بولىدۇ. ئۇنىڭدىن كۆپ نەرسە سورىما، ئۇ سەندىن زېرىكىپ قالىدۇ. ئۇنىڭدىن ئۇزاقلاشما، ئۇ سېنى ئۇنتۇپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇ ساڭا يېقىنلاشسا، سەنمۇ ئۇنىڭغا يېقىنلاشقىن. ئەگەر ئۇ سەندىن ئۇزاقلاشسا، سەنمۇ ئۇنىڭدىن ئۇزاقلاشقىن. ئۇنىڭ نومۇسىنى ۋە ئېپپىتىنى ساقلىغىن. ئۇ سەندىن پەقەت خۇشپۇراقنىلا پۇرسۇن. ئۇ سەندىن پەقەت گۈزەل سۆزنىلا ئاڭلىسۇن. ئۇ سەندىن پەقەت گۈزەللىكنىلا كۆرسۇن." "دىنىي ئىلىملەرنى راۋاجلاندۇرۇش 4 "ـ جىلد 163 ـ بەت)

## ئايال تەرەپنىڭمۇ ياخشى ئادەمنى تاللىشى

ئەرنىڭ توي قىلىش ئۈچۈن ياخشى ئايالنى تاللىشى لازىم بولغىنىدەك ئايال تەرەپنىڭمۇ قىزىنى بېرىش ئۈچۈن ياخشى ئەرنى تاللىشى لازىم. قىزىنى پەقەت ئۇنىڭغا ھەممە تەرەپتىن مۇناسىپ كېلىدىغان بىر ئەرگە ياتلىق قىلىشى لازىم.

## ياخشى ئەردە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان سۈپەتلەر

ئىسلام نەزەرىدىكى ياخشى ئەر كىشى ـ ئۇنىڭدا پۈتۈن ئىنسانلىق پەزىلەتلەر ۋە ئەرلىك خىسلەتلەر مۇجەسسەملەنگەن، ھاياتلىققا توغرا مۇئامىلە قىلىدىغان، دىيانەتلىك، راستچىل ئەركىشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەينەپ رەزىيەللاھۇ ئەنھانى زەيد ئىبنى ھارىسەگە ياتلىق قىلماقچى بولغاندا، زەينەپ ئېسىل نەسەبلىك بولغىنىنىڭ ئۈستىگە، گۈزەل جامالغا ئىگە ئايال بولغاچقا، زەينەپ ۋە ئۇنىڭ تۇغقانلىرى زەيدنى ياقتۇرمىغان پۇزۇتسىيىدە بولىدۇ. شۇۋاقىتتا، ئاللاھ تائالا تەرپىدىن مۇنۇ ئايەت چۈشىدۇ:

[وَمَا كَانَ لِمُؤْمِنٍ وَلَا مُؤْمِنَةٍ إِذَا قَضَى اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَمْرًا أَن يَكُونَ لَهُمُ الْخِيَرَةُ مِنْ أَمْرِهِمْ وَمَن يَعْصِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ ضَلَّ ضَلَالًا مُّبِينًا (36)]

«ئاللاھ تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىرەر ئىشتا ھۆكۈم چىقارغاندا، ئەر ـ ئايال مۆئمىنلەرنىڭ

ئۆز ئىشىدا ئىختىيارلىقى بولمايدۇ (يەنى ھېچ ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشىغا بولمايدۇ) كىمكى ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلىدىكەن، ھەقىقەتەن ئۇ ئوپئوچۇق ئازغان بولىدۇ.» (ئەھزاپ سۈرىسى 36 ـ ئايەت)

مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ، ئىنسانلارنىڭ ئۆزئارا بىر ـ بىرىدىن ئارتۇق بولۇشىنىڭ شەرتى، تەقۋالىق ئىكەنلىكى توغرىسىدىكى پرىنسىپىنى ئېلان قىلىپ، ئۇنى ئەمەلىيەتتە تەتبىق قىلغانلىقىنىڭ بىر نەمۇنىسىدۇر. ئىسلام دىنى كىشىلەر ئارىسىدىكى ئۆزئارا ئارتۇقچىلىقىنىڭ مىقياسىنى ۋىجداننى ئىدارە قىلىدىغان، ھاياتلىققا سادىق نەزەر بىلەن قاراپ، ئۇنىڭغا توغرا مۇئامىلە قىلىدىغان، ئېسىل پرىنسىپلارغا باغلىق قىلدى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّا خَلَقْنَاكُم مِّن ذَكَرٍ وَأُنثَى وَجَعَلْنَاكُمْ شُعُوبًا وَقَبَائِلَ لِتَعَارَفُوا إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِندَ اللَّهِ أَتْقَاكُمْ إِنَّ اللَّهَ عَلِيمٌ خَبِيرٌ (**13**)]

«ئى ئىنسانلار بىز ھەقىقەتەن سىلەرنى بىر ئەر بىلەن بىر ئايالدىن (يەنى ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت) بىر ئاتا ـ ئانىدىن ياراتتۇق. ئۆز ئارا تونۇشۇشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق. ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر ـ بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەپ بىلەن ئەمەس، بەلكى تەقۋالىق بىلەن بولىدۇ) ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر. ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.» (ھوجۇرات سۈرىسى 13 ـ ئايەت)

چۈنكى، دىيانەتلىك كىشى ئۆستىدىكى ئايالغا مۇناسىۋەتلىك ھەق ـ ھوقۇقلارنى تونۇيدۇ. ئايالنى ياقتۇرغاندا ھۆرمىتىنى قىلىدۇ، ئۇنىڭغا ئاچچىقلاپ قالغاندا زۇلۇم قىلمايدۇ، ئايالى ئەگەر ئاجرىشىشنى تەلەپ قىلسا، ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزمەستىن ئايرىلىدۇ. چۈنكى، تەقۋا كىشى دېگەن ئاللاھ تائالانىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىغا ئاسىيلىق قىلىشتىن قورقىدىغان كىشى دېگەنلىكتۇر.

**1**ـ ئەرنىڭ دىيانەتلىك بولۇشى. قىزنى بەرمەكچى بولغان ئەر دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئادەم بولۇشى لازىم. بۇ ئىككى سۈپەت ياخشى ئەردە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان سۈپەتلەرنىڭ ئەڭ مۇھىمىدۇر. ئەگەر ئەر تەقۋادار ۋە ئاللاھ تائالادىن قورقىدىغان ئادەم بولسا، ئايالغا زۇلۇم قىلىشتىن ساقلىنىدۇ، ئۇنىڭ بىلەن چىرايلىق شەكىلدە ياشاشقا ۋە ئۇنىڭ ھەقلىرىنى بىجا كەلتۈرۈشكە تىرىشىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتا ئانىلارنى قىزلىرىنى پېقىر بولسىمۇ دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئادەملەرگە ياتلىق قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى:

2485/ 4136 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إِذَا خَطَبَ إِلَيْكُمْ مَنْ تَرْضَوْنَ دِينَهُ وَخُلُقَهُ فَزَوِّجُوهُ، إِلاَّ تَفْعَلُوه تَكُنْ فِتْنَةٌ فِي الأَرْضِ وَفَسَادٌ عَرِيضٌ))* الترمذي (1084)، ابن ماجة (1967).

2485/ 4136 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دىيانىتى ۋە ئەخلاقى سىلەرنى مەمنۇن قىلغۇدەك بىرەر كىشى سىلەردىن قىز سوراپ كەلسە، قىزىڭلارنى ئۇنىڭغا ياتلىق قىلىڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار، نەتىجىدە، يەر يۈزىدە تۈگەتكۈسىز پىتنە ـ پاسات تېرىلىدۇ. (تىرمىزى1084)

قىزنى دىيانەتسىز ۋە ئەخلاقسىز بىرىگە ياتلىق قىلغان ئاتا ـ ئانا قىزى ھەققىدە ئاللاھ تائالا

ئۇنىڭ ئۈستىگە يۈكلىگەن ئامانەتكە ۋە مەسئۇلىيەتلىككە خىيانەت قىلغان ھېسابلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ بۇ ئامانەتكە سەل قارىغانلىقىدىن ئۇلاردىن سوئال سورايدۇ. بىر ئادەمنىڭ قىزىنى ئاللاھ تائالادىن قورقمايدىغان پاسىق بىر ئادەمنىڭ قولىغا تۇتقۇزغاندىنمۇ ئېغىر سەل قاراش ۋە خىيانەت قىلىش بارمۇ؟ بۇ خىلدىكى ئاتا- ئانىلار قىزىغا ئەڭ قاتتىق زىيانكەشلىك قىلغان، بەلكى قىزىنىڭ ھايات بويىچە بەختسىز بولىشىغا سەۋەب بولغان ھېسابلىنىدۇ. بۇ خىلدىكى ئاتا-ئانا يەنە يامان سۆز ۋە يامان ئىشلارنىڭ جەمىيەتكە تاراپ كېتىشىنى ياقتۇرىدىغان ئادەملەردىن ھېسابلىنىدۇ.

بىر ئادەمنىڭ دىيانەتلىك بولىشى ياكى ئۇنداق ئەمەسلىكى كۆپىنچە ۋاقىتتا ئۇنىڭ يېقىنلىرى ۋە سەپداشلىرىغا قاراش بىلەن بىلىنىدۇ. چۈنكى ئىنسان بىرگە ئولتۇرۇپ قوپقان ئادەم بىلەن بىر تېپتىن بولىدۇ. دوست دوستىنى ئۆزى بىلەن ئوخشاش بولۇشقا تارتىدۇ. كىمكى دوست بۇرادەرلىرى دىيانەتلىك ۋە ئېسىل ئەخلاقلىق ئادەملەر بولسا، ئۇنىڭ دوست بۇرادەرلىرىگە ئوخشاش بولىشى ئېنىقتۇر. كىمكى دوست بۇرادەرلىرى ئەخلاقلى ناچار، نامى يامان، دىنى ئاجىز ۋە توغرا يولدىن يىراق ئادەملەر بولسا، ئۇنىڭمۇ دوست بۇرادەرلىرىگە ئوخشاش بولىشى ئېنىقتۇر. ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتى بۇ ھەقىقەتنى ئېنىق ئىپادىلەپ بېرىدۇ،

[وَيَوْمَ يَعَضُّ الظَّالِمُ عَلَى يَدَيْهِ يَقُولُ يَا لَيْتَنِي اتَّخَذْتُ مَعَ الرَّسُولِ سَبِيلًا (27) يَا وَيْلَتَى لَيْتَنِي لَمْ أَتَّخِذْ فُلَانًا خَلِيلًا (28) لَقَدْ أَضَلَّنِي عَنِ الذِّكْرِ بَعْدَ إِذْ جَاءَنِي وَكَانَ الشَّيْطَانُ لِلْإِنسَانِ خَذُولًا (29)]

«شۇ كۈنى زالىم (يەنى كاپىر) ئىككى قولىنى چىشلەپ: «ئىسىت! پەيغەمبەر بىلەن (نىجاتلىق) يولىنى تۇتسامچۇ، ئىسىت! پالانىنى دوست تۇتمىغان بولسامچۇ؟ قۇرئان ماڭا يەتكەندىن كېيىن، ئۇ (يەنى پالانى) مېنى قۇرئاندىن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئازدۇردى» دەيدۇ، شەيتان ئىنساننى (ئازدۇرۇپ بولۇپ) تاشلىۋېتىدۇ.» [سۈرە پۇرقان27ـ29].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى ھەمراھ بىلەن يامان ھەمراھقا كەلتۈرگەن مىسالى ئەجەپمۇ ياخشىدۇر.

6718/4036 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((مثلُ المؤمن الذي يقرأ القرآن مثل الأترجة ريحها طيبٌ وطعمها طيب، ومثلُ المؤمن الذي لا يقرأ القرآن مثل التمرة طعمها طيبٌ ولا ريح لها، ومثل الفاجر الذي يقرأ القرآن كمثل الريحانة ريحها طيبٌ وطعمها مرٌّ، ومثلُ الفاجرِ الذي لا يقرأُ القرآن كمثل الحنظلة طعمها مرٌّ ولا ريح لها، ومثلُ جليس الصالحِ كمثلِ صاحب المسكِ إن لم يصبكَ منه شيءٌ أصابك من ريحه، ومثلُ جليس السوء كمثل صاحب الكير إن لم يصبك من سواده أصابك من دخانه))* أبو داود (4829).

6718/4036 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان مۇئمىن كىشى تۇرۇنچقا ئوخشاش ھەم خۇشپۇراقلىق ھەم تەملىك بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان مۇئمىن كىشى خورمىغا ئوخشاش تەملىك، ئەمما پۇراقسىز بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان پاسىق

كىشى رەيھانغا ئوخشاش خۇشپۇراقلىق، ئەمما تەمى ئاچچىق بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان پاسىق كىشى ھەم تەمى ئاچچىق ھەم پۇراقسىز بىر خىل مېۋىگە ئوخشايدۇ. ياخشى ھەمراھ مۇشكى ئەنبەر ساتىدىغان كىشىگە ئوخشايدۇ. گەرچە ئۇنىڭدىن ساڭا بىر نەرسە تەگمىسىمۇ، خۇش ھىدى ھوزۇر بەخش ئېتىدۇ. ناچار ھەمراھ تۆمۈرچىگە ئوخشايدۇ. ساڭا ئۇنىڭ قارىسى يۇقمىغان تەقدىردىمۇ، ئىس تۈتەكى بىئارام قىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 4829)

خېرىدار بولۇپ كەلگەن ئادەمنىڭ ئائىلىسىگە ۋە ئۇ ئۆسۈپ يېتىلگەن مۇھىتقا قاراش بىلەن ئۇنىڭ دىنىنىڭ ۋە ئەخلاقىنىڭ قانداق ئادەم ئىكەنلىكى ئوتتۇرغا چىقىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قىز ئىگىسىنىڭ دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئادەمنى تاللىشى، بۇنىڭ ئۈچۈن قاتتىق تىرىشىشى، ئادەمنىڭ تاشقىرى كۆرۈنىشىگە ئالدىنىپ كەتمەسلىكى ۋە ئاللاھ تائالا ئۈستىگە، ئىشلىرىنى ۋە مەسئۇلىيىتىنى ئامانەت قويغان قىزنى تاكى لايىقىدا ئادەم كەلگەنگە قەدەر ئالدىراپ ياتلىق قىلىۋاتمەسلىكى لازىم.

ئەر كىشى قانچىلىك باي بولۇپ كەتسۇن ياكى چوڭ مەنسەپلىك بولسۇن، دىيانەتتىن ۋە گۈزەل ئەخلاقلاردىن خالىي بولىدىكەن، ئۇ، ئىسلام نەزەرىدىكى ياخشى ئەر كىشى سانالمايدۇ.

2- توي قىلماقچى بولغان ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا ياشتا بەك چىق پەرق بولماسلىق لازىم. يەنە ئەر بىلەن ئايالنىڭ ئارىلىقىدا ياش جەھەتتە بەك چىق پەرق بولماسلىقى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر قىزنى، يېشى دادىسىنىڭ ياكى چوڭ دادىسىنىڭ يېشىدەك بىر ئادەمگە ياتلىق قىلىش ياخشى ئەمەستۇر. چۈنكى بەختلىك تۇرمۇش ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى سۆيگۈ ۋە مېھرى مۇھەببەتنىڭ ئۈستىگە قورۇلىدۇ. زامانىمىزدا ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى سۆيگۈ ۋە مېھرى مۇھەببەتنى باغلاپ تۇرىدىغان سەۋەبلەرنىڭ بىرى بولسا، ئىككى تەرەپنىڭ ياشتا بىر - بىرىگە يېقىن بولىشىدۇر.

2488/ 4144 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – رفعته: ((تَخَيَّرُوا لِنُطَفِكُمْ، وَانْكِحُوا الأَكْفَاءَ، وَأَنْكِحُوا إِلَيْهِمْ))* ابن ماجة (1968).

2488/ 4144 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆزەڭلارغا لايىق ئاياللارنى تاللاڭلار. ئۆزەڭلارنىڭ خىلىڭلاردىن ئۆيلىنىڭلار ۋە قىزلىرىڭلارنى ئۆزەڭلارنىڭ خىلىڭلاردىكى كىشىلەرگە ياتلىق قىلىڭلار. (ئىبنى ماجە 1968)

بىزنىڭ ھازىرقى جەمىيەتىمىزدە چوڭ بىر ئەرنىڭ، قىزىدەك بىر قىزنى ئېلىشى ئائىلە ئىچى ۋە تېشىدا نۇرغۇنلىغان يامان ئاقىۋەتكە سەۋەب بولىدۇ. چۈنكى ھازىرقى موھىت ۋە تەرەققىيات پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، ساھابىلارنىڭ دەۋرىگە ئوپتىن ئوخشىمايدىغان، تېلىۋىزىرور، ئىنتېرنېت، تېلېفون، رادىيو قاتارلىق ئىسلامغا خىلاپ نەرسىلەرنى كۆرۈشكە يول ئاچىدىغان، ھاياسىز يېرىم يالىڭاچ پىلىملەر بىلەن توشقان قورالار دەۋرى. خۇلۇم خوشنىلار، خوشنىدارچىلىق ھەققى ۋە ئەدەپلىرىنى ئۇنتۇغان ياكى بىلمەيدىغان بولۇپ كەتكەن بىر دەۋىر. بولۇپمۇ غەيرى مۇسۇلمانلار ئەللىرى تېخىمۇ شۇنداق. كۆپ قىسىم ياشلاردا بولسا نامەھرەم ياكى مەھرەم دېگەن ئوقۇملاردىن ئەسەرمۇ يوق. بۇنداق ئەھۋالدا چوڭ ياشلىق بىر ئادەمگە ياتلىق

بولغان ياش بىر قىزنىڭ ئىملەرنى ئويلايدىغان، ئىملەرگە ئىنتىلىدىغانلىقىنى كىم بىلسۇن. شۇڭا بۇنداق تۇرمۇشقا كىرىپ قالغانلار ئاللاھ تائالادىن كۆپ رەھمەت مەغپىرەت تىلىشى لازىمدۇر.

## ئىككىنچى، قىزنى كۆرۈش

ئەسلىدە، ئىسلام دىنىنىڭ شەرىئەت قانۇنى بويىچە، ئەرلەرنىڭ نامەھرەم ئاياللارغا تىكىلىپ قارىشى ۋە ئاياللانىڭمۇ نامەھرەم ئەرلەرگە تىكىلىپ قارشى مەنئى قىلىنغان مەسىلىدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ زىمىندىكى ئۆزىنىڭ ۋەكىلى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قُل لِّلْمُؤْمِنِينَ يَغُضُّوا مِنْ أَبْصَارِهِمْ وَيَحْفَظُوا فُرُوجَهُمْ ذَلِكَ أَزْكَى لَهُمْ إِنَّ اللَّهَ خَبِيرٌ بِمَا يَصْنَعُونَ (30) وَقُل لِّلْمُؤْمِنَاتِ يَغْضُضْنَ مِنْ أَبْصَارِهِنَّ وَيَحْفَظْنَ فُرُوجَهُنَّ وَلَا يُبْدِينَ زِينَتَهُنَّ إِلَّا مَا ظَهَرَ مِنْهَا وَلْيَضْرِبْنَ بِخُمُرِهِنَّ عَلَى جُيُوبِهِنَّ وَلَا يُبْدِينَ زِينَتَهُنَّ إِلَّا لِبُعُولَتِهِنَّ أَوْ آبَائِهِنَّ أَوْ آبَاء بُعُولَتِهِنَّ أَوْ أَبْنَائِهِنَّ أَوْ أَبْنَاء بُعُولَتِهِنَّ أَوْ إِخْوَانِهِنَّ أَوْ بَنِي إِخْوَانِهِنَّ أَوْ بَنِي أَخَوَاتِهِنَّ أَوْ نِسَائِهِنَّ أَوْ مَا مَلَكَتْ أَيْمَانُهُنَّ أَوِ التَّابِعِينَ غَيْرِ أُوْلِي الْإِرْبَةِ مِنَ الرِّجَالِ أَوِ الطِّفْلِ الَّذِينَ لَمْ يَظْهَرُوا عَلَى عَوْرَاتِ النِّسَاء وَلَا يَضْرِبْنَ بِأَرْجُلِهِنَّ لِيُعْلَمَ مَا يُخْفِينَ مِن زِينَتِهِنَّ وَتُوبُوا إِلَى اللَّهِ جَمِيعًا أَيُّهَا الْمُؤْمِنُونَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ (31)]

« مۆئمىن ئەرلەرگە ئېيتقىنكى، (نا مەھرەملەرگە) تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى (زىنادىن) ساقلىسۇن، مۇنداق قىلىش ئۇلار ئۈچۈن ئەڭ ياخشىدۇر، ﷲ ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن تولۇق خەۋەردار. مۆئمىنەلەرگە ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسۇن، لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن، (تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا) زىننەتلىرىنى ئەرلىرىدىن، ئاتىلىرىدىن، يا قېيىن ئاتىلىرىدىن، يا ئوغۇللىرىدىن، يا ئەرلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ئۆز قېرىنداشلىرىدىن، يا قېرىنداشلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ھەمشىرىلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا دىنداش ئاياللاردىن، يا قول ئاستىدىكى چۆرىلەردىن، يا خوتۇنلارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەر (يەنى قېرى، دەلدۈش بولغانلىقتىن جىنسىي شەھۋەتى يوقلار) دىن، يا ئاياللارنىڭ ئۇياتلىق جايلىرىنى ئۇقمايدىغان (يەنى بالاغەتكە يەتمىگەن) باللاردىن باشقا كىشىلەرگە كۆرسەتمىسۇن، زىننەتلىرىنى كىشىلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرمىسۇن، ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن ھەممىڭلار ﷲقا تەۋبە قىلىڭلار.» (نۇرسۈرىسى ـ 30 ـ 31 ـ ئايەتلەر)

ئەمما بىرگە تۇرمۇش قۇرماقچى بولغان ئوغۇل ـ قىزلار بىر ـ بىرىنى كۆرۈشى لازىم. چۈنكى ئىسلام دىنى خېرىدار بولۇپ بارغان ئايالنىڭ چىرايىنى كۆرۈشكە رۇخسەت قىلدى. بۇنىڭدىكى ھېكمەت ئەر ئايال ئارىسىدىكى كېلىششىنىڭ سۆيگۈ ۋە مېھرى مۇھەببەت ئىچىدە تاماملانسۇن، دەپ خېرىدار بولۇپ كەلگەن ئەرنىڭ كەلگۈسىدە ئايالى، باللىرىنىڭ ئانىسى ۋە ھاياتىنىڭ شېرىكى بولىدىغان ئايال ھەققىدە تولۇق مەلۇماتقا ئېرىششى، ئايالنىڭمۇ كەلگۈسىدە ئېرى بولىدىغان ئادەم ھەققىدە تولۇق مەلۇماتقا ئېرىششى ئۈچۈندۇر. مەيلى ئايال رۇخسەت قىلسۇن مەيلى قىلمىسۇن خېرىدار بولۇپ بارغان ئادەمنىڭ ئۇنى كۆرۈشى دۇرۇستۇر.

4104/2464 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: ((إِذَا خَطَبَ أَحَدُكُمُ، الْمَرْأَةَ فَإِنِ اسْتَطَاعَ

أَنْ يَنْظُرَ إِلَى مَا يَدْعُوهُ إِلَى نِكَاحِهَا فَلْيَفْعَلْ)) فَخَطَبْتُ جَارِيَةً، فَكُنْتُ أَتَخَبَّأُ لَهَا حَتَّى رَأَيْتُ مِنْهَا مَا دَعَانِي إِلَى نِكَاحِهَا فَتَزَوَّجْتُهَا * أبو داود (2082).

4104/2464 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىرىڭلار بىرەر ئايالغا ئۆيلەنمەكچى بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئۆزىنى جەلىپ قىلىدىغان تەرەپلىرىنى كۆرۈش ئىمكانىيىتى بولغان تەقدىردە، ئۇنى كۆرۈشكە تىرىشسۇن! دېدى. مەن بىر قىزنى نىكاھىمغا ئالماقچى بولدۇم ۋە يوشۇرۇنۇۋېلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭ مېنى ئۆزىگە جەلىپ قىلغان ۋە نىكاھىمغا ئېلىشقا تۈرتكە بولغان تەرەپلىرى (مەسىلەن: يۈز كۆزى)نى كۆرگەندىن كېيىن، (ئۇنى) نىكاھىمغا ئالدىم. (ئەبۇ داۋۇد 2082)

شەرىئەتتە رۇخسەت قىلىنغان قاراش ۋە كۆرۈش ئايال كىشىنىڭ يۈزى ۋە ئىككى قولى بىلەن چەكلىنىدۇ. يەنى ئۆيلەنمەكچى بولغان كىشى ئالماقچى بولغان ئايالنىڭ يۈزىگە ۋە ئىككى قولىغا تىكىلىپ قارىسا بولىدۇ. چۈنكى، يۈزگە قاراش ئارقىلىق ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى، ئىككى قولىغا قاراش ئارقىلىق ئۇنىڭ بەدىنىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدۇ. ئەمما ئالماقچى بولغان ئايال ھەققىدە ئۇنىڭدىن كۆپرەك مەلۇمات ھاسىل قىلىشنى خالىغان كىشى تاغا ئاچىسىنى ياكى قىز قېرىنداشلىرىدىن بىرىنى ئۇنىڭ قېشىغا ئەۋەتىش ئارقىلىق ئۇنىڭ بارلىق سۈپەتلىرىنى ئۇلاردىن بىلىسە بولىدۇ. شۇنىڭدەك بۇئىككىسى ئۇچراشماقچى بولغاندىمۇ يالغۇز ئۇچراشماسلىقى، بەلكى قىزنىڭ ئاچا ـ سىڭىللىرىدىن ياكى ئىشەنچلىك دوستلىرىدىن بىرەرسى بۇلار بىلەن بىرگە بولۇشى كېرەك. ئەمما توي قىلىشتىن بۇرۇن قىز ـ ئوغۇل ئىككىسىنىڭ يالغۇز ئۇچرىششىغا ۋە بىر يەردە يالغۇز قېلىشىغا بولمايدۇ.

گەرچە ئۆيلەنمەكچى بولغان ئىككى جىنس، بىر- بىرى بىلەن توي قىلىشقا كېلىشكەن بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ نىكاھى ئوقۇلمىغىچىلىك ئۇلار بىر- بىرىگە يات سانىلىدۇ.

4105/2465 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: خطب رَجُلٌ امْرَأَةً مِنَ الأَنْصَارِ فَقَالَ لَهُ النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((هَلْ نَظَرْتَ إِلَيْهَا)) قال: لا، قال: ((فاذهب فانظر، فَإِنَّ فِي عُيُونِ الأَنْصَارِ شَيْئًا))* مسلم (1424).

4105/2465 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىدا ئىدىم، بىر كىشى كېلىپ، ئەنسارىلاردىن بىر ئايالغا ئۆيلەنگەنلىكىنى ئېيتقانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سەن ئۇ ئايالنىڭ چىرايىغا ئىنچىكىلەپ قارىدىڭمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ماڭ، بېرىپ كۆرۈپ كەل! چۈنكى ئۇلار (ئەنسارىلار) نىڭ كۆزلىرى بىرقانداق كېلىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1424)

خېرىدار بولۇپ بارغان ئادەم ئايالغا تەكرار- تەكرار قارايدۇ. ئەگەر شەھۋەت بىلەن بولسىمۇ ئۇنىڭ چىرايلىق يەرلىرىنى ئىنچىكىلەيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئۇ ئايال بىلەن توي قىلىش مەقسىتى پەقەت مۇشۇنداق قىلىش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. ئايالنىڭ يۈزىدىن ۋە ئالقانلىرىدىن باشقا يەرلىرىگە قاراش توغرا ئەمەس. چۈنكى خېرىدار بولۇپ بارغان ئايالغا قاراش ئۇنىڭ بىلەن توي قىلىش ئۈچۈن ئۇنى كۆرۈشكە ئېھتىياج بولغانلىقى ئۈچۈن يولغا قويۇلدى. چۈنكى

چەكلەنگەن ئىشلارنى پەقەت ئۇنىڭغا چۈشكەن ئېھتىياجقا چۈشلۈقلا قىلىش رۇخسەت قىلىنىدۇ. يۈز ئىنساننىڭ چىرايىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ چىرايلىق يەرلىرىنىڭ مەركىزىدۇر. ئايالنىڭ يۈزىگە قاراش بىلەن ئۇنىڭ قانچىلىك چىرايلىق ئىكەنلىكىنى، ئالقانلىرىغا قاراش بىلەن بەدىنىنىڭ قانچىلىك يۇمشاق ۋە بەدىنىنىڭ رەڭگىنىڭ قايسى رەڭدە ئىكەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ. كىمكى بىر ئىنساننىڭ يۈزىنى كۆرسە ئۇنى كۆرگەن ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بىرىگە ئۇنىڭ كىيىم ئۈستىدىن قارىغان ئادەممۇ ئۇنىڭغا قارىغان ھېسابلىنىدۇ.

## ئۈچىنچى، سۆز سېلىش ياكى قىز سوراش

سۆزسېلىش ــ يىگىت تەرەپنىڭ قىز تەرەپكە، ئۇلاردىن ئوغلىغا قىزىنى سوراپ ئەلچى ئەۋەتىشى دېمەكتۇر. بۇ مۇسۇلمان خەلقنىڭ مىللىي ۋە دىنىي شانلىق ئەنئەنىلىرىنىڭ بىرىدۇر. سۆز سېلىش يىگىت تەرەپتىن قىز تەرەپكە بولغىنىدەك، بەزى ھاللاردا، قىز تەرەپتىن يىگىت تەرەپكىمۇ بولىدۇ. بۇ، بەزى ئاڭسىز كىشىلەرنىڭ چۈشەنگىنىدەك، ئېيىب سانىلىدىغان ئىش ئەمەس. قۇرئان كەرىم بۇئىشنىڭ (يەنى قىز تەرەپنىڭ يىگىتنى تەلەپ قىلىشىنىڭ) جائىزلىقىغا ئىشارەت قىلغان ھالدا، شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى قىزى بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[فَجَاءتْهُ إِحْدَاهُمَا تَمْشِي عَلَى اسْتِحْيَاء قَالَتْ إِنَّ أَبِي يَدْعُوكَ لِيَجْزِيَكَ أَجْرَ مَا سَقَيْتَ لَنَا فَلَمَّا جَاءهُ وَقَصَّ عَلَيْهِ الْقَصَصَ قَالَ لَا تَخَفْ نَجَوْتَ مِنَ الْقَوْمِ الظَّالِمِينَ (**25**) قَالَ إِنِّي أُرِيدُ أَنْ أُنكِحَكَ إِحْدَى ابْنَتَيَّ هَاتَيْنِ عَلَى أَن تَأْجُرَنِي ثَمَانِيَ حِجَجٍ فَإِنْ أَتْمَمْتَ عَشْرًا فَمِنْ عِندِكَ وَمَا أُرِيدُ أَنْ أَشُقَّ عَلَيْكَ سَتَجِدُنِي إِن شَاء اللَّهُ مِنَ الصَّالِحِينَ (**27**)]

« ئۇلارنىڭ (يەنى ئۇ ئىككى ئايالنىڭ) بىرى مۇسانىڭ يېنىغا ئۇياتچانلىق بىلەن مېڭىپ كېلىپ: ‹(قويلىرىمىزنى) سۇغىرىپ بەرگەنلىكىڭنىڭ ھەققىنى بېرىش ئۈچۈن ئاتام سېنى راستلا چاقىرىدۇ.› دېدى. مۇسا ئۇنىڭ (يەنى شۇئەيبنىڭ) قېشىغا كېلىپ ئەھۋالنى ھېكايە قىلىپ بەردى، شۇئەيب: ‹ قورقمىغىن، زالىم قەۋمدىن قۇتۇلدۇڭ› دېدى. ئۇ (يەنى شۇئەيب) ئېيتتى: ‹ماڭا سەككىز يىل ئىشلەپ بېرىشىڭ بەدىلىگە ساڭا بۇ ئىككى قىزىمنىڭ بىرىنى بېرىشنى خالايمەن، ئەگەر ئون يىلنى توشقۇزۇۋەتسەڭ (ئۇمۇ) ئىختىيارىڭ، (ئون يىلنى شەرت قىلىپ) سېنى مۇشەققەتكە سېلىپ قويۇشنى خالىمايمەن، خۇدا خالىسا، مېنىڭ ياخشى ئادەم ئىكەنلىكىمنى بايقايسەن.› » (قەسەس سۈرىسى 25 ـ 27 ـ ئايەت)

بۇ قىسسىدە، مۇسا ئەلەيھىسسالامدىكى دىيانەت ۋە ئەخلاقنى كۆرگەن شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا قايىل بولۇپ، ئىككى قىزىنىڭ بىرىنى ئۇنىڭغا نىكاھلاپ بېرىشنى خالايدىغانلىقى ۋە مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن قىزىغا ئۆيلىنىشنى تەلەپ قىلغانلىقى ئىپادىلىنىدۇ.

## تۆتىنچى، نىشانلىنىش ياكى بىشى باغلىنىش

نىشانلىنىش ـ قىز تەرەپنىڭ يىگىت تەرەپنىڭ تەلىۋىنى قوبۇل قىلغانلىقى ۋە تويىنىڭ تەييارلىقلىرى پۈتكەندىن كېيىن، ئىككى تەرەپنىڭ ئوغۇل ـ قىزلىرىنى بىر ـ بىرىگە ئۆيلەپ قويۇشقا رازى بولغانلىقىنىڭ ئىپادىسى دېمەكتۇر. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا، يىگىت بىلەن قىز تۇرمۇش

قۇرۇش ئۇچۇن نىشانىنى بىر ـ بىرىگە قاراتقان بولىدۇ. بۇنىڭدا يىگىت تەرەپنىڭ قىز تەرەپكە سوۋغا ــ سالام تەقدىم قىلىشىمۇ، ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرىگە نىشانلانغانلىقىنىڭ ئەمەلىي ئىپادىسىدۇر. نىشانلىق دەۋرى ئىنتايىن مۇھىم بىر دەۋر بولۇپ، بەختلىك ۋە مەڭگۈلۈك ئائىلە قورۇشنى مەقسەت قىلغان يىگىت ـ قىز ئۈچۈن بىر ـ بىرىنى تونۇش، بىرى ـ بىرىنىڭ دىيانىتىنى، ئەخلاقىنى ۋە بىلىشكە تېگىشلىك بولغان تەرەپلىرىنى ياخشى ئىگىلەش دەۋرىدۇر.

نىشانلىق دەۋرى قىز ـ يىگىتلەرنىڭ تويدىن كېيىن پۇشايمان قىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن پايدىلىق بىر دەۋردۇر. بۇ دەۋردە قىز ـ يىگىتلەر بىر ـ بىرى بىلەن ياخشى تونۇشۇش ئارقىلىق ئۆيلىنىش ياكى ۋازكېچىش قارارىنى بېرىدۇر. بىراق بۇ ئىككىسىنىڭ ئۆيلىنىش ئالدىدىكى نىكاھ ئوقۇلۇشىدىن بۇرۇن بىرەر جايدا يالغۇز ئۇچرىشىشى دىنىمىزغا ۋە مىللىي ئەنئەنىمىزگە خىلاپتۇر. شەرىئەت ھۆكمى بويىچە ئېيتقاندا، هارامدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: «يات ئەر بىلەن يات ئايال يالغۇز قالمىسۇن، بۇ ۋاقىتتا، ئۇلارنىڭ ئۈچىنچىسى شەيتان بولىدۇ» دەيدۇ.

كۈنىمىزدىكى ئېچىنىشلىق ھادىسىلەر، ۋەقەلىكلەر بۇ ھەدىسنىڭ نەقەدەر توغرا ۋە ھەق ئېيتىلغانلىقىنى ئىسپاتلاپ تۇرماقتا. نۇرغۇنلىغان گۈزەل قىزلارنىڭ «سىناشتۇق» شۇئارى ئاستىدا ئۆزلىرىنىڭ كېلەچەكلىرىنى نابۇت قىلىپ، پۇشايماندىن قوللىرىنى چىشلەپ قالغانلىقى، يىگىتلىرىنىڭ شىرىن سۆزلىرىگە ئىشىنىپ كېتىپ ئۆزلىرىنىڭ ھاياتىنى دەپسەندە قىلغانلىقى ئۈستىگە، ئاتا ـ ئانىسىغا نومۇس ۋە شەرمەندىلىك ئېلىپ كەلگەنلىكى ۋە باشقىمۇ ئېچىنىشلىق ئەھۋاللار بىزنىڭ ئۆز دىنىمىزنىڭ قائىدە ـ يوسۇنلىرىغا مىللىي ئەنئەنىمىزنىڭ ئەخلاق دەستۇرىغا خىلاپلىق قىلغانلىقىمىزدىن كېلىپ چىقماقتا.

دىنىمىزغا ئەمەل قىلساق بىز ھەرتۈرلۈك پۇشايمانلاردىن ۋە بالايى ــ ئاپەتلەردىن ئۆزىمىزنى ساقلاپ قالالايمىز. ئاتا ـ ئانىلارنىڭ قىزلىرىنىڭ يىگىتى بىلەن نىكاھتىن بۇرۇن يالغۇز ئۇچرىشىشىغا يول قويۇشى، "دوستلار زىيارىتى "باھانىسى بىلەن ئۆيدىن كۈنلەپ، ھەتتا كېچىلەپ يوق بولۇپ كېتىشىنى نورمال ئەھۋال دەپ چۈشىنىشى ئىنتايىن بىغەملىك ۋە پەرزەنتلىرىگە قارىتا ئېغىر مەسئۇلىيەتسىزلىكتۇر.

**قىز ـ ئوغۇللارنى ئۆزلىرى خالىمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلىماسلىق**

ئىسلام دىنى قىز ـ ئوغۇللارنى ئۇلارنىڭ رازىلىقى بولمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلاشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. بەلكى ئۇلارنىڭ رايىنى ۋە ئىختىيارىنى نىكاھنىڭ ئاۋۋالقى شەرتلىرىدىن قىلىپ بېكىتتى. ئايال كىشىلەرنى مەيلى ئۇلار قىز بولسۇن، مەيلى چوكان بولسۇن ھېچبىر ۋاقىتتا ئۇلار خالىمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلاشقا بولمايدۇ.

4133/2483 ـ ابنُ عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: ((الأَيِّمُ أَحَقُّ بِنَفْسِهَا مِنْ وَلِيِّهَا وَالْبِكْرُ تُسْتَأْذَنُ فِي نَفْسِهَا، وَإِذْنُهَا صُمَاتُهَا))* رواه مسلم (1421) 66.

4133/2483 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۇل ئايالنىڭ ياتلىق بولۇش ياكى بولماسلىق قارارى ۋەلىيسىنىڭ قارارىدىن كۈچلۈكتۇر. ئەمما قىزلارنى ياتلىق قىلىشتىن بۇرۇن، ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش كېرەك. قىز بالىنىڭ جاۋاب بەرمەي، سۈكۈت قىلىشى رازىلىق

بىلدۈرگىنىدۇر. (مالىك 1114، مۇسلىم: 1421)

بۇ ھەدىستىن شۇ مەنا چىقىدۇكى، چوكان ئۆزىنىڭ توي ئىشىنى ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسى ۋە باشقا ئىگە چاقىلىرى قوشۇلمىغان تەقدىردىمۇ ئۆزى يالغۇز بېجىرىش ھوقۇقىغا ئىگە. ئەمما قىز ئۆزىنىڭ توينى ئۆزى قىلالمايدۇ. بەلكى ئاتا ـ ئانىسى تەرىپىدىن باشقۇرىلىدۇ. لېكىن ئاتا ـ ئانىلار قىز ـ ئوغۇللىرىنى ئۆزلىرى خالىمىغان بىرى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلىيالمايدۇ. قىزنىڭ رايى نىكاھنىڭ ئاۋۋالقى شەرتلىرىدىندۇر. ئەگەر ئاتا ـ ئانىلار بۇنىڭغا خىلاپلىق قىلىدىكەن، ئۇلار قىز- ئوغۇللىرىنىڭ ھوقۇقلىرىنى دەپسەندە قىلغانلىق سەۋەبلىك ئاللاھنىڭ ئالدىدا گۇناھكار بولىدۇ.

ئەمما قىز بولسۇن ياكى چوكان بولسۇن دىيانەتسىز، ئەخلاقسىز بىرىگە ياتلىق بولمەن دەپ تورىۋالسا، شۇنىڭدەك ئوغۇلمۇ ئەخلاقسىز، دىيانەتسىز بىرىنى ئالىمەن دەپ تۇرىۋالسا، بۇ ۋاقىتتا ئاتا ـ ئانىسى ئۇنىڭغا قارشى چىقالايدۇ ۋە بۇ ئىشنى رەت قىلالايدۇ. ئەگەر قىز كىچىك بولۇپ، ئۆزىنىڭ كېلەچىكىنى ياخشى تالليالمايدىغان ياشتا بولسا، ئاتا ـ ئانىسى ياكى تۇغقانلىرى ئۇنى ئۆزلىرى خالىغان يەرگە ياتلىق قىلىدۇ.

**خېرىدار بولۇپ بارغان كىشىنىڭ ئايال بىلەن خالى بىر يەردە قېلىشىنىڭ ھۆكمى**

خېرىدار بولۇپ بارغان ئەرنىڭ، ئايال بىلەن بىر ئۆيدە ئىككىسى يالغۇز قېلىشى ياكى ئۇنى ئۆزىگە ھەمراھ قىلىپ باغچىدەك، ئايلىنىپ كېلىدىغان ئورۇنلارغا ئاپىرىپ كېلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى شەرىئەت قاراشتىن باشقا ئىشلارغا رۇخسەت قىلمىدى. خېرىدار بولۇپ بارغان ئادەم بىلەن ئايال ئىسلامنىڭ قارىشى بويىچە تېخى بىر ـ بىرىگە يات ھېسابلىنىدۇ. ئەرنىڭ يات بىر ئايال بىلەن ئايرىم بىر يەردە قېلىشى توغرا ئەمەستۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئەر بىلەن بىر ئايالنىڭ ئايرىم يەردە قېلىشىنى قاتتىق چەكلىگەن. ئەگەر ئايال بىلەن ئۇرۇق توغقانچىلىق مۇناسىۋىتى بولسىمۇ مەھرىمى بولمىسا، ئۇنىڭ قېشىغا كىرىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ، «نامەھرەم ئاياللارنىڭ يېنىغا كىرمەڭلار» دېدى.

**ئۆيلىنىشكە بەرگەن سۆزنى بۇزۇشنىڭ ھۆكمى**

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، ھەر ئىككى تەرەپ خېرىدار بولۇپ چاي ئىچىرىۋېپ توي قىلىشقا كېلىشىپ بولغاندىن كېيىن، چوقۇم توي قىلىشقا مەجبۇر ئەمەستۇر. يەنى ھەر ئىككى تەرەپ ئەگەر يېنىشىپ كېتىش ئۆزلىرىگە پايدىلىق دەپ قارىسا، ئۇلارنىڭ توي قىلىشقا بەرگەن سۆزلىرىنى بۇزۇپ توي قىلىشتىن يېنىۋېلىش ھەققى بار. بەزى ئىنسانلار بۇ قاراشنى بىر پۇرسەت بىلىپ خېرىدار بولغان قىز بىلەن ئايرىم بىر يەردە يالغۇز قالغاندىن ۋە ئۇنىڭدىن خۇددى بىر ئەر ئايالدىن پايدىلانغاندەك پايدىلانغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەخلاقىنىڭ، مىجەز خاراكتېرىنىڭ ئۆزىگە ياقمىغانلىقى ۋە ئۆزىنىڭ ئۇنداق قىز بىلەن ئۆي تۇتالمايدىغانلىقى باھانىسى بىلەن سۆزىدىن يېنىۋالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى چاي ئىچىرىلگەن قىزى بولسىمۇ بىر ئەرنىڭ بىر ئايال بىلەن ئايرىم بىر يەردە قېلىشىنى ھارام قىلدى.

**تەلەپ قويۇلغان ئايالغا باشقا بىرسىنىڭ تەلەپ قويىشىنىڭ ھۆكمى**

ئىسلام دىنى كىشىلەر ئارىسىدىكى مۇھەببەت، سۆيگۈ، ۋە ۋاپادارلىقنىڭ ھەممىگە ئورتاق بولغان ھالدا داۋام قىلىشىنى، ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىكلەرنىڭ جەمئىيەتتىن يوقۇلىشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ. شۇڭا ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ بىراۋنىڭ سودىسى ئۈستىگە سودا

